# جىھاد تەييارلىقى ھەققىدە شەرئى ئاساس

ئاپتورى : ئابدۇلقادىر ئىبنى ئابدۇلئەزىز

## بىرىنچى قىسىم

ت ئى پ ئىسلام ئاۋازى تەشۋىقات مەركىزى

# مۇندەرىجە

## نەشرىگە تەييارلىغۇچىدىن

جىمى ھەمدۇسانا پۈتكۈل ئالەمنىڭ ياراتقۇچىسى بولغان يەككە - يېگانە بىر اللّٰهقا مەنسۇپ، دۇرۇت ۋە سالام پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىمامى ۋە ئەڭ ئاخىرقىسى بولغان قوماندانىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بولسۇن!

«جىھاد تەييارلىقى ھەققىدە شەرئى ئاساس» ناملىق بۇ كىتابنىڭ تەرجىمىسىنى بىز ئۆزىنى مۇسۇلمان دەپ ئىمان دەۋاسى قىلىۋاتقان، ئۇيغۇر تىلىدىن پايدىلىنالايدىغان دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى ئەزىز مۆمىنلەرگە سۇنۇۋاتىمىز.

ئاپتور بۇ كىتابىدا قۇرئان ۋە ھەدىس بىلەن دەلىل كەلتۈرگەندىن سىرت يەنە نۇرغۇنلىغان سەلەف ئالىملىرىنىڭ سۆزلىرىنىمۇ دەلىل سۈپىتىدە نەقىل قىلىپ كەلتۈرگەن، شۇ سەۋەبتىن نەشرىگە تەييارلاش جەريانىدا كۆپ خىلدىكى تىرناقلارنى قوللىنىشنى لايىق كۆردۇق. كەڭ كىتابخانلارنىڭ چۈشىنىشىگە قۇلايلىق بولسۇن ئۈچۈن تۆۋەندە شۇ تىرناقلار ۋە باشقا بىر قىسىم ئىزاھاتلارنىڭ چۈشەندۈرلىشنى بايان قىلىپ ئۆتىمىز:

- ئايەت قېنىق گۈللۈك تىرناق [] قا، ئايەتنىڭ مەنا تەرجىمىسى سۈس گۈللۈك تىرناق [] قا ئېلىندى.
- ئايەتنىڭ مەنا تەرجىمىسى ئىچىدە كەلگەن كۆچۈرم ۋە تەكىد سۆزلەر، كىتاب ئىسمى، تەكىدلەنگەن سۆز-جۈملىلەر، رەسۇلۇ الله ρ نىڭ سۆزلىرى قوش تىرناق « » قا ئېلىندى.
- ئەسەر (يەنى ساھابىلارنىڭ سۆزلىرى) چوڭ يالاڭ تىرناق {} قا ئېلىندى.
- ئۆلىمالارنىڭ سۆزلىرى ئوتتۇرا يالاڭ تىرناق [ ] قا ئېلىندى.
- ھەدىس، ئەسەر ۋە ئۆلىمالارنىڭ سۆزلىرى ئىچىدىكى كۆچۈرمە سۆزلەر كىچىك يالاڭ تىرناق ‹ › قا ئېلىندى.
- ئايەت-ھەدىسلەرنىڭ مەنا تەرجىمىسىگە قىستۇرۇلغان تەفسىر-ئىزاھاتلار، كىتاب ئىچىدىكى تەرجىماننىڭ قىستۇرما سۆزلىرى ئاددى يالاڭ تىرناق () قا ئېلىندى.
- ئاپتور ئىزاھاتى رەقەم بىلەن، تەرجىمان ئىزاھاتى كىچىك يۇلتۇزسىمان بەلگە * بىلەن ئەسكەرتىلىپ ئىزاھاتلاندى.

بۇ كىتاب ئەسلى بەش باب بولۇپ، ئوقۇرمەنلەرنىڭ پايدىلىنىپ تۇرۇشىغا ئاۋۋال بۇ ئۈچ بابىنى سۇندۇق، داۋامى ئىنشائاللاھ تىزئاردا سىلەر بىلەن يۈزكۆرىشىدۇ.

ئىخلاسمەن قېرىنداشلىرىمىزنىڭ سالىھ دۇئالىرىغا ھەرۋاقىت مۇھتاجمىز، ئاللاھ تائالا ھەممىمىزنى ھەر ئىككىلا دۇنيا ئىززەتلىك قىلسۇن، ئامىن!

ھۆرمەت بىلەن:

تۈركىستان ئىسلام پاتىيىسى ئىسلام ئاۋازى تەشۋىقات مەركىزى

1432. سەپەر#

## تەرجىماندىن

جىمى ھەمدۇسانا ئۆز دىنىغا ياردەم بەرگەنلەرگە غەلىبە – نۇسرەت ئاتا قىلىشنى ۋەدە قىلغان ئۇلۇغ پەرۋەردىگارىمىز اللەتائالاغا مەنسۇپتۇر. ئەنە شۇ رەببىمىزدىن ھەق دىن بىلەن پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن، ئامانەتنى ئادا قىلغان، اللەيولىدا ھەققىي رەۋىشتە جىھاد قىلغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد رەسۇلۇاللە ρ گە، ئۇنىڭ ئائىلە - تاۋابىئاتلىرىغا ۋە ئۇنىڭ پىداكار ساھابىلىرىگە مول مەرھەمەت، ئالىي دەرىجە، يۇقىرى مەرتىۋە تىلەيمىز، قىيامەت كۈنى بىزلەرنىمۇ شۇلارنىڭ سېپىگە قوشۇشنى سورايمىز!

ھۆرمەتلىك كىتابخان!

بۇندىن 1430 يىل بۇرۇن پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئەرەپ يېرىم ئارىلىنىڭ مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھرىدە ئىسلام دۆلىتىنى قۇرغان بولسا، ھىجرىيىنىڭ 96- يىلىغا كەلگەندە، خەلىپە ئابدۇل مەلىك ئىبنى مەرۋاننىڭ دەۋرىدە خىلاپەت نۇرى شەرقتىن شەرقى تۈركىستانغا، غەربتىن ئىسپانىيىگە قەدەر يېتىپ كەلدى.

بۇ خەلىپىلىكلەر داۋاملىشىپ ئوسمانى خەلىپىلىك سۇلتان ئابدۇل ھەمىدخاننىڭ دەۋرىگە كەلگەندە ئىسلام دۈشمەنلىرى تەرىپىدىن 1924- يىلى يىقىتىلدى. شۇنىڭدىن تارتىپ تا ھازىرغىچە، دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى مۇسۇلمانلار باشسىز ۋە ھامىيسىز قېلىپ، تاجاۋۇزچى كاپىرلار ياكى يەرلىك مۇرتەد كاپىرلارنىڭ زۇلۇمى ۋە خارلىشى ئاستىدا ياشاپ كەلدى ۋە كېلىۋاتىدۇ.

ئەنە شۇ خىلاپەتنى ئەبۇ بەكرى، ئۆمەر، ئوسمان ۋە ئەلى ψ لاردىن ئىبارەت پەيغەمبەر ρ نىڭ تۆت خەلىپىسىنىڭ دەۋرىدىكىدەك قايتا قۇرۇش ئۈچۈن، قولىغا قورال ئېلىپ جىھاد ئىبادىتىنى ئادا قىلىشقا بەل باغلىغان مۇسۇلمان مۇجاھىد قېرىنداشلىرىمىزنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن، پېشقەدەم جىھادى جامائەتلەردىن مەلۇم بىر جامائەتنىڭ سابىق ئەمىرى دوكتۇر ئابدۇل قادىر ئىبنى ئابدۇل ئەزىز (اللەئۇ كىشىنى ئەسىرلىكتىن قۇتقۇزسۇن!)نىڭ «اَلْعُمْدَةُ فِيْ إِعْدَادِ الْعُدَّةِ» (جىھاد تەييارلىقى ھەققىدە شەرئى ئاساس) دېگەن قولىنىڭزدىكى بۇ كىتابىنى تەرجىمە قىلىپ چىقتىم.

مەن بۇ كىتابنى ئافغانىستاندا 1999- ۋە 2000- يىللىرى ئەسكىرى لاگېرلاردا مۇجاھىد قېرىنداشلارغا مەسئۇل بولۇپ تۇرۇۋاتقان ۋاقتىمدا تۇنجى دەرس قىلىپ بېرىش جەريانىدا ياقتۇرۇپ قالغان ئىدىم. چۈنكى بۇ كىتاب:

- ھەرقانداق بىر مۇجاھىدنىڭ بارلىق تائەت - ئىبادەتلەرنى جۈملىدىن جىھادنى، اللەنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن خالىس قىلىشنىڭ مۇھىملىقى
- جىھاد پەرز ئەين بولغاندا ئۇنىڭغا تەييارلىق كۆرۈشنىڭمۇ پەرز ئەين بولىدىغانلىقى، تەييارلىقنىڭ جامائەت قۇرۇش بىلەن باشلىنىدىغانلىقى
- جامائەت ئەمىرىنىڭ اللەنىڭ ئالدىدىكى ۋە ئەزالار ئالدىدىكى مەجبۇرىيەتلىرى
- جامائەت ئەزالىرىنىڭ اللەنىڭ ئالدىدىكى مەجبۇرىيەتلىرى ۋە ئەمىرنىڭ ئالدىدىكى مەجبۇرىيەتلىرى، ئەزالارنىڭ ئەزالار ئالدىدىكى مەجبۇرىيەتلىرى
- كېڭەشنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى ۋە ئەھمىيىتى
- بەيئەتنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى ۋە ئەھمىيىتى
- ئەھلى سۈننى ۋەلجامائە نىزامنامىسىنىڭ ئاساسلىرى

مۇجاھىدنىڭ ئىلىم تەلەپ قىلىشىنىڭ ھۆكمى قاتارلىقلارنى ھەمدە خەلىپىسىز جىھاد قىلغىلى بولمايدۇ، جىھاد قىلىشتىن بۇرۇن ئوقۇ - ئوقۇتۇش ئىشلىرى بىلەن ئۆزىمىزنى ئاقارتىشىمىز كېرەك، ئىلىم تەلەپ قىلماي تۇرۇپ جىھاد قىلىشقا بولمايدۇ، ئاۋۋال يات مىللەتتىن بولغان تاجاۋۇزچى كاپىرغا قارشى ئۇرۇش قىلىشىمىز كېرەك، ئۆز مىللىتىمىزدىن بولغان مۇرتەدلەر يات كاپىرغا ئوخشىمايدۇ دېگەندەك شۈبھە ۋە گۇمانلارغا بېرىلگەن يېتەرلىك رەددىيىنى، شۇنداقلا مۇسۇلمانلارنىڭ بۈگۈنكى كۈندىكى بۇ خارلىق ھاياتتىن قۇتۇلۇشىنىڭ بىردىنبىر يولى جىھاد ئىكەنلىكى قاتارلىق مۇھىم مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

مەن بۇ كىتابنى ئەسكىرى لاگېرلاردا بىرنەچچە قېتىم دەرس قىلىپ ئۆتتۈپ، ئۇنىڭ مۇسۇلمانلارغا جۈملىدىن تۈركىستان مۇجاھىدلىرىغا ــ جىھادنىڭ شەرئى سىياسەت، مۇئامىلە، ئەخلاقى تەرەپلىرىنى ئۆگىتىشتە ئىنتايىن مۇھىم ئىكەنلىكىنى، ھەربىر مۇسۇلمان جۈملىدىن ھەربىر مۇجاھىد بىلمىسە بولمايدىغان بىر قوللانما كىتاب ئىكەنلىكىنى چۈشىنىپ يەتكەن بولسامىمۇ بىراق ئۇ ۋاقىتتا ئاغزاكى دەرس سۆزلەش بىلەنلا كۇپايىلەنگەن ئىدىم.

بۇ كىتابنى تەرجىمە قىلىش ئىشىغا جامائىتىمىزدىكى كېڭەش ئەزالىرى قېرىنداشلارنىڭ قاتتىق ئىلتىماس قىلىش نەتىجىسىدە 2005- يىلى باھاردا قولۇمغا قەلەم ئالدىم. دىن دۈشمەنلىرىنىڭ ھەدىسىلا مۇجاھىدلارغا ئېلىپ بارغان ھۇجۇملىرى، شارائىتنىڭ ناچار بولۇشى قاتارلىق نۇرغۇنلىغان سەۋەبلەر تۈپەيلى بۇ كىتابنىڭ تەرجىمىسى ھىجرىيە 1431- يىل، مىلادىيە 2010- يىلنىڭ ئاۋۋالقى كۈنلىرىدە تاماملاندى.

تەرجىمىدە قۇرئان ئايەتلىرى ۋە ھەدىسلەرنىڭ تېكىستلىرى ئەينەن بېرىلدى. ئايەتلەرنىڭ تەرجىمىسى ئاساسەن ئۇيغۇرچە مەنا تەرجىمە قۇرئاندىن ئېلىندى. ھەدىسلەرنى تەرجىمە قىلىشتا ھەدىس شەرھىلىرىدىن پايدىلىنىلدى.

تەرجىمانلىق ئەسلى كەسپىم بولمىغانلىقى يەنە كېلىپ بۇ كىتاب مەن تەرجىمە قىلغان چوڭ ھەجىمدىكى تۇنجى كىتاب بولغانلىقى ئۈچۈن، تەرجىمىنى كەمچىلىكتىن خالى دېگىلى بولمايدۇ. خاتا كەتكەن بولسام ئۆز نەپسىمدىن، توغرىسىنى تاپقان بولسام بۇ اللّٰەنىڭ پەزلىدىندۇر.

شۇنىڭ ئۈچۈن كەڭ كىتابخان قېرىنداشلارنىڭ خاتا كەتكەن يەرلەرنى تۈزىتىپ ئوقۇشىنى ئۈمىد قىلىمەن.

ئاخىرىدا بۇ كىتابنى تەرجىمە قىلىش ۋە بېسىپ تارقىتىش ئىشلىرىدا ھەمكارلاشقان بارلىق قېرىنداشلارغا چىن قەلبىمدىن رەھمەت ئېيتىمەن.

اللّٰەدىن بۇ كىتاب بىلەن مۇسۇلمانلارغا پايدا يەتكۈزۈشنى تىلەش بىلەن بىرگە مېنىڭ بۇ ئەمىلىمنى شېرىك ۋە رىيادىن خالى ھالدا ئۆز رازىلىقى ئۈچۈن دەپ قوبۇل قىلىپ ھەسەنات دەپتىرىمگە پۈتۈپ قويۇشىنى تىلەيمەن.

تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى باش ئەمىرى- ئابدۇلھەق

ھىجرىيە 1431-، مىلادىيە 2010- يىلنىڭ ئاۋۋالقى كۈنلىرى

مۇقەددىمە

شۈبھىسىزكى، جىمى ھەمدۇسانا اللّٰەقا خاستۇر. ئۇ زاتنى مەدھىيىلەيمىز، ئۇ زاتتىن ياردەم ۋە مەغپىرەت تىلەيمىز. نەپسىمىزنىڭ يامان خاھىشلىرىدىن، خاتا قىلمىشلىرىمىزنىڭ يامانلىقىدىن اللّٰەقا سېغىنىمىز. اللّٰەھىدايەت قىلغان كىشىنى ھېچكىم ئازدۇرالمايدۇ. اللّٰەئازدۇرغان كىشىنى ھېچكىم ھىدايەت قىلالمايدۇ. گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، تەڭداشسىز بىر اللّٰەدىن باشقا ھېچبىر ھەققىي ئىلاھ يوقتۇر. اللّٰەيەككە - يېگانە ھېچقانداق شېرىكى يوقتۇر. يەنە گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مۇھەممەد ρ اللّٰەنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر.

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ حَقَّ تُقَاتِهِ وَلَا تَمُوتُنَّ إِلَّا وَأَنْتُمْ مُسْلِمُونَ] [ئى مۆمىنلەر! اللّٰەقا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار، پەقەت مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەنلا ۋاپات بولۇڭلار.]

[يَا أَيُّهَا النَّاسُ اتَّقُوا رَبَّكُمُ الَّذِي خَلَقَكُمْ مِنْ نَفْسٍ وَاحِدَةٍ وَخَلَقَ مِنْهَا زَوْجَهَا وَبَثَّ مِنْهُمَا رِجَالًا كَثِيرًا وَنِسَاءً وَاتَّقُوا اللَّهَ الَّذِي تَسَاءَلُونَ بِهِ وَالْأَرْحَامَ إِنَّ اللَّهَ كَانَ عَلَيْكُمْ رَقِيبًا] [ئى ئىنسانلار! سىلەرنى بىر ئىنساندىن (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن) ياراتقان، شۇ ئىنساندىن (يەنى ئۆز جىنسىدىن) ئۇنىڭ جۈپتىنى (يەنى ھەۋۋانى) ياراتقان ۋە ئۇلاردىن (يەنى ئادەم بىلەن ھەۋۋادىن) نۇرغۇن ئەر - ئاياللارنى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار، بىر - بىرىڭلاردىن نەرسە سورىغاندا نامى بىلەن سورايدىغان اللّٰەتىن قورقۇڭلار، سىلە - رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشتىن ساقلىنىڭلار. اللّٰەھەقىقەتەن سىلەرنى (يەنى پۈتۈن ئەھۋالىڭلارنى) كۆزىتىپ تۇرغۇچىدۇر.]

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ وَقُولُوا قَوْلًا سَدِيدًا يُصْلِحْ لَكُمْ أَعْمَالَكُمْ وَيَغْفِرْ لَكُمْ ذُنُوبَكُمْ وَمَنْ يُطِعِ اللَّهَ وَرَسُولَهُ فَقَدْ فَازَ فَوْزًا عَظِيمًا] [ئى مۆمىنلەر! اللّٰەدىن قورقۇڭلار، توغرا سۆزنى قىلىڭلار. اللّٰەسىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارنى تۈزەيدۇ (يەنى سىلەرنى ياخشى ئەمەللەرگە مۇۋەپپەق قىلىدۇ)، گۇناھلىرىڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ، كىمكى اللّٰەقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلسا زور مۇۋەپپەقىيەت قازانغان بولىدۇ.]

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّمَا الأَعْمَالُ بِالنِّيَّاتِ وَإِنَّمَا لِكُلِّ امْرِئٍ مَا نَوَى فَمَنْ كَانَتْ هِجْرَتُهُ إِلَى اللَّهِ وَرَسُولِهِ فَهِجْرَتُهُ إِلَى اللَّهِ وَرَسُولِهِ وَمَنْ كَانَتْ هِجْرَتُهُ لِدُنْيَا يُصِيبُهَا أَوِ امْرَأَةٍ يَنْكِحُهَا فَهِجْرَتُهُ إِلَى مَا هَاجَرَ إِلَيْهِ» «بارلىق ئەمەللەر (نىڭ دۇرۇس بولۇشى ۋە تولۇق ئەجىر بېرىلىشى) پەقەت نىيەتكە باغلىقتۇر، ھەربىر ئىنسان پەقەت ئۆزى نىيەت قىلغان نەرسىگىلا ئېرىشىدۇ. كىمكى اللّٰەۋە اللّٰەنىڭ رەسۇلىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ھىجرەت قىلغان بولسا، ئۇ ھىجرىتىدىن شۇنىڭغا ئېرىشىدۇ. كىمكى بۇ دۇنيادا پۇل - مالغا ئېرىشىش ياكى بىرەر خوتۇن ئېلىش ئۈچۈن ھىجرەت قىلغان بولسا، ئۇنىڭ ھىجرىتى نىيەت قىلغان نەرسىسى ئۈچۈن بولىدۇ.»[1]

مەقسەت – مۇسۇلمان قېرىنداش، شۇنى بىلىشىڭىز كېرەككى، «تەۋھىدى رۇبۇبىييەت» (يەنى اللّٰەتائالانى پەرۋەردىگارلىقتا يەككە - يېگانە، تەڭداشسىز دەپ ئېتىقاد قىلىش) اللّٰەتائالانى يارىتىشتا يەككە - يېگانە، تەڭداشسىز دەپ ئېتىقاد قىلىشنى تەلەپ قىلغاندەك؛ مەخلۇقلىرىغا قانۇن - تۈزۈم ۋە شەرىئەت بەلگىلەپ بېرىشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھالەتتىكى ئەمر - پەرمان چىقىرىشتىمۇ يەككە - يېگانە، تەڭداشسىز دەپ ئېتىقاد قىلىشنى تەقەززا قىلىدۇ.

بۇ نۇقتىنى قۇرئان كەرىمدىكى مۇنۇ ئايەت ئىسپاتلايدۇ: [أَلَا لَهُ الْخَلْقُ وَالْأَمْرُ] [يارىتىش ۋە ئەمر قىلىش (يەنى كائىناتنى تەسەررۇپ قىلىش) راستتىنلا اللّٰەنىڭ ئىلكىدىدۇر.][2]

شۇنىڭدەك، «تەۋھىدى ئۇلۇھىيەت» (يەنى اللّٰەتائالانى ئىلاھلىقتا يەككە – يېگانە، تەڭداشسىز دەپ ئېتىقاد قىلىش) اللّٰەتائالانىڭ ئەمر - پەرمانلىرىغا ئىتائەت قىلىشنى، پەيغەمبەرلىرى ئارقىلىق چۈشۈرۈپ بەرگەن شەرىئىتىگە بويسۇنۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد رەسۇلۇللاھ ρ بولۇپ، اللّٰەتەرەپتىن قىيامەتكە قەدەر دۇنياغا كېلىدىغان بارلىق ئىنسانلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئىشلىرىنى ئىسلاھ قىلىشقا تامامەن يېتەرلىك مۇكەممەل بىر شەرىئەت بىلەن پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن.

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] سۈرە ئەئراف 54 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [الْيَوْمَ أَكْمَلْتُ لَكُمْ دِينَكُمْ] [بۈگۈن سىلەرنىڭ دىنىڭلارنى پۈتۈن قىلدىم.][1]

[وَنَزَّلْنَا عَلَيْكَ الْكِتَابَ تِبْيَانًا لِّكُلِّ شَيْءٍ] [ساڭا بىز كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ھەممە نەرسىنى (يەنى كىشىلەر موھتاج بولىدىغان دىنىي ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى) چۈشەندۈرۈپ بېرىدىغان، قىلىپ نازىل قىلدۇق.][2]

[وَمَا اخْتَلَفْتُمْ فِيهِ مِن شَيْءٍ فَحُكْمُهُ إِلَى اللَّهِ] [سىلەر (دىن ئۇستىدە ۋە ئۇنىڭدىن باشقا) ھەرقانداق نەرسە ئۇستىدە ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، ئۇنىڭغا اللّٰەھۆكۈم چىقىرىدۇ.][3]

دېمەك، قانداقلا نەرسە بولىدىكەن، ئۇنىڭ ھەق ياكى ناھەق، توغرا ياكى خاتالىقىنى بىلىشتە، بەندىلەر اللّٰەدىن باشقا ھېچكىمنىڭ ھۆكمىگە موھتاج بولۇپ قالمايدۇ چۈنكى ئۇ نەرسە ھەققىدە اللّٰەنىڭ دىنىدا چوقۇم ھۆكۈم تېپىلىدۇ. كىمكى اللّٰەنىڭ ھۆكمىدىن يۈز ئۆرۈپ باشقىلارنىڭ ھۆكمىگە ئىنتىلىدىكەن، ئۇنى اللّٰەدىن باشقا بىر ئىلاھ دەپ قارىغان بولىدۇ چۈنكى ئۇنىڭ بۇ قىلمىشى قۇرئان كەرىمدىكى: [إِنِ الْحُكْمُ إِلاَّ لِلّهِ أَمَرَ أَلاَّ تَعْبُدُواْ إِلاَّ إِيَّاهُ] [بارچە ھۆكۈملەر پەقەت اللّٰەقىلا مەنسۇپ، ئۇ سىلەرنى پەقەت ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇغان.][4] دېگەن ئايەتتە تەلەپ قىلىنغىنى بويىچە، اللّٰەتائالانى ئەمر ـ پەرمان چۈشۈرۈش، ھۆكۈم چىقىرىش ئىشىدا يەككە ـ يېگانە، تەڭداشسىز دەپ ئېتىقاد قىلمىغانلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ.

كىمكى قانۇن ـ تۈزۈم بەلگىلەشتىن ئىبارەت بۇ ساپ ئىلاھىي ھوقۇقنى كىم ۋە نېمە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر مەخلۇققا تاپشۇرىدىكەن، ئۇ اللّٰەقا شېرىك قىلغان بولىدۇ، ئۇنىڭ مەزكۇر قىلمىشىنىڭ كۇفرى ئىكەنلىكىدە قىلچە شەك يوق چۈنكى ئۇ، قانۇن ـ تۈزۈم بەلگىلەشتىن ئىبارەت بۇ ئىلاھىي ھوقۇقتا اللّٰەقا شېرىك كەلتۈردى.

بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دېگەن: [ثُمَّ الَّذِينَ كَفَرُواْ بِرَبِّهِم يَعْدِلُونَ] [ئاندىن (يەنى مۇشۇنداق دەلىللەرنى كۆرۈپ تۇرۇپ) كاپىرلار پەرۋەردىگارىغا باشقىلارنى شېرىك كەلتۈرىدۇ.][5]

مۇسۇلمان قېرىنداشىم! بۇنىڭدىن تونۇپ يېتەلەيسىزكى، دېموكراتىيە، سوتسىيالىزم، كوممۇنىزم ۋە بۇنىڭدىن باشقا ئىسلام شەرئىتىدىن قىلچە ئاساسى بولمىغان بارلىق ئىنسانى ئويدۇرما قانۇن – تۈزۈملەر ــ ئوچۇقتىن ـ ئوچۇق كاپىرلىقتۇر.

شۇنىڭدەك، ھازىر كۆپلىگەن مۇسۇلمان زېمىنلىرىدا ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان تاغۇتلارنىڭ مەزكۇر قانۇن ـ تۈزۈم بويىچە يۈرگۈزۈۋاتقان ھۆكۈمرانلىقى اللّٰەتائالانىڭ: [وَهُوَ الَّذِي فِي السَّمَاء إِلَهٌ وَفِي الْأَرْضِ إِلَهٌ] [اللّٰەئاسماندىمۇ ئىلاھتۇر، زېمىندىمۇ ئىلاھتۇر.][6] دېگەن سۆزىدە ئېلان قىلغان زېمىندىكى مەخلۇقلىرى ئۇستىدىن يۈرگۈزۈۋاتقان ئىلاھىي ھوقۇقىغا ياۋۇزلارچە تاجاۋۇز قىلغانلىق. ئۇلارنىڭ مانا بۇنداق كۇفرى قىلمىشى، ئەكسىيەتچىل مەيدانى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇستىگە ئۆز پەرۋەردىگارىنىڭ ئىلاھىي ھوقۇقىنى قوغداش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىش مەجبۇرىيىتىنى پەرز قىلىپ يۈكلەيدىغان ئەڭ جانلىق ئامىلدۇر.

مانا بۇ، اللّٰەتائالانىڭ: [إِن تَنصُرُوا اللَّـهَ يَنصُرْكُمْ وَيُثَبِّتْ أَقْدَامَكُمْ] [سىلەر اللّٰەقا (يەنى اللّٰەنىڭ دىنىغا) ياردەم بەرسەڭلار، اللّٰەسىلەرگە (دۈشمىنىڭلارغا قارشى) ياردەم بېرىدۇ، قەدەمىڭلارنى (ئۇرۇش مەيدانلىرىدا) بەرقارار قىلىدۇ.][7] دېگەن سۆزىدە زىكرى قىلىنغان (اللّٰەقا ياردەم بېرىش)نىڭ مەنىسى، مەزكۇر مەقسەتتە ئېلىپ بېرىلىدىغان ھەرىكەت، شەرئەتتە اللّٰەيولىدا جىھاد قىلىش دېيىلىدۇ.

اللّٰەھەقىقەتەن مەخلۇقلىرىدىن بىھاجەتتۇر. بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا ھەدىس قۇددۇسىيدا مۇنداق دېگەن: «يَا عِبَادِي إِنَّكُمْ لَنْ تَبْلُغُوا ضَرِّي فَتَضُرُّونِي وَلَنْ تَبْلُغُوا نَفْعِي فَتَنْفَعُونِي» «ئى بەندىلىرىم! جەزمەنكى سىلەر ماڭا (ئاسىي بولۇش ۋە سەركەشلىك قىلىش بىلەن) ھەرگىزمۇ زىيان يەتكۈزەلمەيسىلەر، ماڭا (ئىتائەت قىلىش ۋە بويسۇنۇش بىلەن) ھەرگىزمۇ پايدا يەتكۈزەلمەيسىلەر، (يەنى قىلغان ياخشى ـ يامان ئىشلىرىڭلارنىڭ پايدا ـ زىينى پەقەت ئۆزۈڭلار ئۈچۈندۇر.)»[8]

---

[1] سۈرە مائىدە 3ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] سۈرە نەھل 89ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە شۇرا 10ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] سۈرە يۇسۇف 40ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[5] سۈرە ئەنئام 1ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[6] سۈرە زۇخرۇف 84ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[7] سۈرە مۇھەممەد 7ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[8] مۇسلىم رىۋايىتى

اللەتائالا بىزنى سىناش ۋە تاۋلاش مەقسىتىدە بۇ دۇنيادا كاپىرلارغا مۇپتىلا قىلدى. ئۆزىنىڭ جىھاد قىلىش توغرۇلۇق چۈشۈرگەن ئەمر ـ پەرمانىغا بويسۇنىدىغان، ئىمانىدا راستچىل مۆمىننى، جىھادتىن ئۆزىنى قاچۇرىدىغان ئىمانىدا يالغانچىلاردىن ئايرىشنى ئىرادە قىلدى.

بۇ ھەقتە اللەتائالا مۇنداق دېگەن: [وَجَعَلْنَا بَعْضَكُمْ لِبَعْضٍ فِتْنَةً أَتَصْبِرُونَ وَكَانَ رَبُّكَ بَصِيرًا] [بەزىڭلارنى بەزىڭلار بىلەن سىنىدۇق، سەۋر قىلامسىلەر؟ (يەنى سەۋر قىلىڭلار) پەرۋەردىگارىڭ (سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن سەۋر قىلمىغۇچىلارنى) كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.][1]

[وَلَنَبْلُوَنَّكُمْ حَتَّى نَعْلَمَ الْمُجَاهِدِينَ مِنكُمْ وَالصَّابِرِينَ] [بىز سىلەرنى ئەلۋەتتە (جىھادقا ئەمر قىلىش ۋە مۇشەققەتلىك ئىشلارغا تەكلىپ قىلىش بىلەن) سىنايمىز، تاكى سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن (اللەنىڭ يولىدا) جىھاد قىلغۇچىلارنى ۋە (جىھادنىڭ مۇشەققەتلىرىگە) چىداشلىق بەرگۈچىلەرنى بىلگەنگە ... قەدەر.][2]

اللەتائالانىڭ [ۋۇجۇدقا كەل (دېگەن بۇيرۇقى بىلەنلا) دەرھال ۋۇجۇدقا كېلىدىغان] تۇرۇقلۇق، جۈملىدىن كاپىرلارنى بىر يوللا ھالاك قىلىۋېتىشقا تامامەن قادىر تۇرۇپ، بىزنى كاپىرلارغا قارشى جىھادقا بۇيرۇشى، پەقەتلا بىزنىڭ (مەن مۆمىن دېگەن) دەۋايىمىزنىڭ راست ياكى يالغانلىقىنى ئەمەلىي مەيداندا ئىسپاتلاپ چىقىشتىن ئىبارەت، خالاس.

بۇ ھەقتە اللەتائالا مۇنداق دېگەن: [ذَٰلِكَ وَلَوْ يَشَاءُ اللَّهُ لَانتَصَرَ مِنْهُمْ وَلَكِن لِّيَبْلُوَ بَعْضَكُم بِبَعْضٍ] [ئىش مانا شۇنداقتۇر. ئەگەر اللەخالىسا ئەلۋەتتە (سىلەرنى ئۇرۇشقا تەكلىپ قىلماستىنلا) ئۇلارنى جازالىغان بولاتتى، لېكىن اللەبەزىڭلارنى بەزىڭلار بىلەن سىناش ئۈچۈن (يەنى ئىمانىڭلارنى سىناش ئۈچۈن جىھادقا ئەمر قىلدى.)][3]

دېمەك، قۇرئان كەرىمدە: [وَمَن جَاهَدَ فَإِنَّمَا يُجَاهِدُ لِنَفْسِهِ إِنَّ اللَّهَ لَغَنِيٌّ عَنِ الْعَالَمِينَ] [كىمكى جىھاد قىلىدىكەن، ئۇنىڭ قىلغان جىھادى ئۆزىنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر، اللەھەقىقەتەن تامامىي ئەھلى جاھاندىن بىھاجەتتۇر.][4] دېيىلگەنىدەك، اللەتائالا ھېچبىر مەخلۇققا موھتاج ئەمەس.

بۇ يەردە تەبىئىيلا مۇنداق بىر سوئال تۇغۇلىدۇ ــ بىز مۇسۇلمانلار ھازىر مۇشۇنداق ئاجىز، چېچىلاڭغۇ ھالەتتە تۇرساق، قانداقمۇ بۇ جىھاد ئىبادىتىنى ئادا قىلىش ئىمكانىيىتى بولسۇن؟

بۇ سوئالغا قۇرئان كەرىمدە اللەتائالا ئۆزى جاۋاب بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: [وَأَطِيعُواْ اللّهَ وَرَسُولَهُ وَلاَ تَنَازَعُواْ فَتَفْشَلُواْ وَتَذْهَبَ رِيحُكُمْ وَاصْبِرُواْ إِنَّ اللّهَ مَعَ الصَّابِرِينَ] [(پۈتۈن سۆز ھەرىكەتلىرىڭلاردا) اللەقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، بولمىسا، (دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىشتىن) قورقۇپ قالىسىلەر، كۈچ ـ قۇۋۋىتىڭلار كېتىپ قالىدۇ؛ سەۋر قىلىڭلار، اللەھەقىقەتەن سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر.][5]

[وَأَعِدُّواْ لَهُم مَّا اسْتَطَعْتُم مِّن قُوَّةٍ] [دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى، جەڭ ئېتى تەييارلاڭلار.][6]

بۇ ھەقتە ئىبنى تەيمىيە رەھمەھۇللە مۇنداق دېگەن: [ئاجىز كەلگەنلىكتىن جىھادنىڭ پەرزلىكى ئەمەلدىن قالغان چاغدا، كۈچ ۋە جەڭ ئېتى ھازىرلاش ئارقىلىق جىھادقا تەييارلىق قىلىش پەرزلىك ئورۇنغا ئۆتىدۇ چۈنكى پەرزنى ئۇنىڭسىز ئورۇنداشقا بولمايدىغان نەرسە (يەنى ۋاستە)نىڭ ھۆكمىمۇ پەرز ھېسابلىنىدۇ.][7]

دېمەك، مەزكۇر سوئالنىڭ جاۋابى شۇكى ــ جىھاد پەرزىنى ئادا قىلىش، تەييارلىق قىلىش بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ. مانا بۇ تەييارلىقنى، اللەتائالا مۆمىن بىلەن مۇناپىقنى ئايرىپ چىقىدىغان بىر پەرق قىلىپ بېكىتكەن.

بۇ ھەقتە اللەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَلَوْ أَرَادُواْ الْخُرُوجَ لَأَعَدُّواْ لَهُ عُدَّةً وَلَكِن كَرِهَ اللّهُ انبِعَاثَهُمْ فَثَبَّطَهُمْ وَقِيلَ اقْعُدُواْ مَعَ الْقَاعِدِينَ] [ئەگەر ئۇلارنىڭ جىھادقا چىقىش نىيىتى بولسا، ئەلۋەتتە ئۇنىڭغا تەييارلىق قىلاتتى، لېكىن اللەئۇلارنىڭ چىقىشىنى ياقتۇرمىدى، (ئۇلارنىڭ دىللىرىغا ھۇرۇنلۇقنى سېلىپ) ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنى سۇندۇردى. (ئۇلارغا) «ئۆيلىرىدە قېلىپ قالغۇچىلار (يەنى ئاياللار،

---

[1] سۈرە فۇرقان 20 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] سۈرە مۇھەممەد 31 ـ ئايەت
[3] سۈرە مۇھەممەد 4 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] سۈرە ئەنكەبۇت 6 ـ ئايەت
[5] سۈرە ئەنفال 46 ـ ئايەت
[6] سۈرە ئەنفال 60 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[7] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 259 ـ بەت

كىچىك باللار، ئاجىزلار) بىلەن قېلىشقانلار» دېيىلدى.][1]

مانا بۇ پەرزلىك ئورنىدا تۇرۇۋاتقان تەييارلىق، «اَلْعُمْدَةُ فِيْ إِعْدَادِ الْعُدَّةِ» (جىهاد تەييارلىقى ھەققىدە شەرئى ئاساس) ناملىق بۇ كىتابنىڭ مەركىزى تېمىسى بولىدۇ. جىهاد تەييارلىقى مۇسۇلمان جامائىتىنى قۇرۇش بىلەن باشلىنىدۇ.

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ρ مۇنداق دېگەن: «وَأَنَا آمُرُكُمْ بِخَمْسٍ اللَّهُ أَمَرَنِي بِهِنَّ : الْجَمَاعَةِ، وَالسَّمْعِ، وَالطَّاعَةِ، وَالْهِجْرَةِ، وَالْجِهَادِ» «مەن سىلەرنى بەش نەرسىگە بۇيرۇيمەن، اللەمېنى شۇنىڭغا بۇيرۇغان ــ ❶ جامائەتنى لازىم تۇتۇشقا، ❷ (ئەمىرنىڭ سۆزىنى) ئاڭلاشقا، ❸ (ئەمرىگە) ئىتائەت قىلىشقا، ❹ ھىجرەت قىلىشقا، ❺ جىهاد قىلىشقا (بۇيرۇيمەن.)»[2]

دېمەك جىهاد يولى، جىهادنىڭ پەرزلىكىگە ئىمان كەلتۈرگەن، [حَرِّ ِ الْمُؤْمِنِينَ عَلَى الْقِتَالِ] [مۆمىنلەرنى (مۇشرىكلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا رىغبەتلەندۈرگىن.][3] دېگەن ئايەتنىڭ روھى بويىچە باشقىلارنى بۇ پەرز ئىبادەتنى ئادا قىلىشقا دەۋەت قىلىدىغان، كۈچىنىڭ يېتىشىچە تەييارلىق قىلىدىغان مۆمىنلەر جامائىتىنى قۇرۇپ چىقىشتىن باشلىنىدۇ.

جىهاد تەييارلىقى ئىمانى تەييارلىق ۋە ماددىي تەييارلىق دەپ ئىككى تۈرگە بۆلىنىدۇ.

ماددىي تەييارلىق بولسا، تۈز سىزىق (يەنى مىقدار سىزىقى) بويىچە ئېلىپ بېرىلىدىغان تەييارلىق بولۇپ، ئۇ ئىككى نۇقتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

❶ جامائەت قۇرۇشقا ۋە ئۇنىڭ ھەممە ئەزالىرىنىڭ ئالاقە مۇناسىۋەتلىرىنى ئىدارە قىلىشقا كېرەكلىك شەرئى سىياسەتلەرگە ئالاقىدار دىنىي نۇقتا.

❷ ھەربىي ئىشلارغا ئائىت پەننى نۇقتا.

ئىمانى تەييارلىق بولسا، تىك سىزىق (يەنى سۈپەت سىزىقى) بويىچە ئېلىپ بېرىلىدىغان تەييارلىق بولۇپ، مەزكۇر جامائەتنى توغرا شەرئى ئاساس بىلەن قۇرۇپ چىقىشقا ۋە ئۇنىڭغا قوشۇلغان ھەربىر ئەزانى ئىمانى جەھەتتىن قانداق تەربىيىلەشكە مۇناسىۋەتلىك.

بۇ كىتاب، ماددىي تەييارلىقنىڭ شەرئى نۇقتىسىنى، ئىمانى تەييارلىقنىڭ خېلى كۆپ قىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

بۇ كىتابنىڭ يېزىلىش سەۋەبى شۇكى، ھەربىي مەشىق ۋە جىهاد ھەرىكەتلىرىگە ئەمەلىي قاتناشقان بىر قىسىم قەدىردان بۇرادەرلەر، مەندىن قېرىنداشلارنىڭ ئەسكىرى لاگېر ۋە جىهاد مەيدانلىرىدىكى ئۆزئارا ئالاقە مۇناسىۋەتلىرىگە دائىر شەرئى سىياسەتلەرنىڭ مۇناسىپ نۇقتىلىرى توغرىسىدا بىر كىتاب يېزىپ چىقىشىمنى قاتتىق تەلەپ قىلىشتى. شۇنىڭ بىلەن اللەتائالاغا ئىستىخارە قىلىپ بولغاندىن كېيىن، بۇ كىتابنى بىرىنچىدىن، جىهاد تەييارلىقى مەسىلىسىنى ئىنچىكە تەتقىق قىلىش. ئىككىنچىدىن، ھەربىي مەشىق جىهاد تەييارلىقنىڭ ئاساسلىق قىسمى بولغانلىقى ئۈچۈن، مەخسۇس ئىسلامى ئەسكىرى لاگېرلارغا بېغىشلاشتىن ئىبارەت ئىككى ئىشنى نىشانلاپ يېزىپ چىقىشنى قارار قىلدىم. بۇنىڭدا بىرىنچى نىشاننى، ئىككىنچى نىشان ئارقىلىق ئوتتۇرىغا قويىدۇم.

نەتىجىدە بۇ كىتاب، مەخسۇس تەلىم – تەربىيە ئورنى بولغان ئەسكىرى لاگېرلارغا قارىتىلغان شەكىلدە پۈتۈپ چىقتى. بۇ جەرياندا جىهاد تەييارلىقى مەسىلىسى، ئەسكىرى لاگېرلارنى جامائەت شەكلىدە ئېلىپ بېرىلىدىغان ئىسلام ھەرىكىتىنىڭ كىچىك تىپتىكى بىر ئۈلگىسى دەپ قارىغان ھالدا بايان قىلىندى. بۇ ئەسكىرى لاگېرلارغا تەتبىقلىنىدىغان بارلىق شەرئى پرىنسىپلار ھەرقانداق ئىسلامى يىغىلىشلارغا ئۇيغۇن كېلىدۇ. بۇ كىتابنى مۇقەددىمىدىن باشقا تۆۋەندىكى بەش بابقا ئايرىپ چىقىشقا تىرىشتىم:

بىرىنچى باب. ئىخلاس ۋە ئەجىر ئۈمىد قىلىش توغرىسىدىكى ئەسلەتمە

ئىككىنچى باب. مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ ھۆكمى

ئۈچىنچى باب. ئەمىر تۇرغۇزۇش ۋە تەشكىلاتچىلىق توغرىسىدا

تۆتىنچى باب. ئەسكىرى لاگېر ئەمىرىنىڭ مەجبۇرىيەتلىرى

[1] سۈرە تەۋبە 46 ـ ئايەت

[2] ئەھمەد ۋە تىرمىزى رىۋايىتى

[3] سۈرە ئەنفال 65 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

**بەشىنچى باب. ئەسكىرى لاگېر ئەزالىرىنىڭ مەجبۇرىيەتلىرى**

**مەن توختالغان تېمىلارنىڭ مەزمۇنىغا ئاساسەن، بۇ كىتاب تۆۋەندىكى مەسىلىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھالدا بارلىققا كەلدى:**

**1- شەرئى سىياسەتلەرگە دائىر مەسىلىلەر**

**بۇ، كىتابنىڭ مەركىزىي ئىدىيىسى بولۇپ، ئەمىر ياكى ئەزا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ھەربىر مۇسۇلماننىڭ ئىسلام ھەرىكىتى ساھەسىدىكى باشقا قېرىنداشلار بىلەن بولغان ئالاقە مۇناسىۋەتلىرى ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتىلىدۇ.**

**2- مەخسۇس جىھادقا دائىر مەسىلىلەر**

**بۇنىڭدا جىھادنىڭ فىقھى مەسىلىلىرىنى ئومۇمىيۈزلۈك ئوتتۇرىغا قويۇش ئەمەس بەلكى، جىھادقا دائىر بىر بۆلۈك ھەرخىل فىقھى مەسىلىلەرگە قوشۇپ جىھادنىڭ بۇنىڭدىكى ئورنىغا ئاگاھلاندۇرۇپ ئۆتۈش مەقسەت قىلىنىدۇ. بۇ تېمىنى «جىھادنىڭ ئاساسلىق كۆرسەتكۈچلىرى» دەپ ئاتىدىم.**

**3- بۇ ھەق دىننى چۈشىنىشتىكى پرىنسىپلارغا دائىر مەسىلىلەر**

**بۇلارنى «قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئېرىشىشتىكى ئاساسلار ياكى ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەنىڭ نىزامنامىسى» دېگەن تېمىدا بايان قىلدىم.**

**4- ئىسلامى ئەدەپ - ئەخلاقتا، بولۇپمۇ ھەربىر مۇسۇلماننىڭ باشقا مۇسۇلمان قېرىنداشلىرى بىلەن بولغان ئالاقە - مۇناسىۋەت تېمىسىغا دائىر مەسىلىلەر**

**مەزكۇر مەسىلىلەر قارىماققا جىھاد تەييارلىقىدىن ئىبارەت بۇ باش تېمىغا مۇناسىۋەتسىزدەك كۆرۈنسىمۇ لېكىن ھەممىسى ئاللەيولىدىكى جىھادقا ۋە ئۇنىڭ قوزغىغۇچى ئامىللىرىغا، تەييارلىق غايىسىگە، شۇنىڭدەك مۇناپىقلارنىڭ ۋە دەۋەت قاراقچىلىرىنىڭ پۈرسەتپەرەسلىك قىلىپ ئىش بۇزۇشىغا تاقابىل تۇرۇپ، جىھادنى بىر پۈتۈن ماھىيىتى بىلەن قوغداپ قېلىشقا خىزمەت قىلىدۇ.**

**شۇنى ئەسكەرتىپ ئۆتىمەنكى، جىھاد تەييارلىقىغا دائىر شۇبھە - گۇمانلارغا رەددىيە بېرىش يۈزىسىدىن ئۇنى ئەينەن نەقىل قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالدىم. بۇنىڭغا پەقەت «ئاتالمىش ئىسلامچىلار» تەرىپىدىن چىقىرىلغان شۇبھە - گۇمانلارغا رەددىيە بېرىشنى ئاساسىي ئورۇنغا قويدۇم چۈنكى بۇلارنىڭ شۇبھە - گۇمانلىرى شەرقشۇناسلار ۋە باشقا دىن دۈشمەنلىرى تەرىپىدىن چىقىرىلغان شۇبھە - گۇمانلارغا قارىغاندا مۇسۇلمانلار ئۈچۈن نەچچە ھەسسە خەتەرلىك.**

**شەرقشۇناسلار ۋە بۇلارنىڭ شاگىرتلىرى تارقاتقان شۇبھە – گۇمانلارغا، بىر قىسىم مۆھتەرەم يازغۇچىلار رەددىيە بەرگەنلىكى ئۈچۈن مەن شۇنىڭغا كۇپايىلەندىم. شۇنىڭدەك، مەن بۇ كىتابنىڭ مۇسۇلمان قېرىنداشلار ئۈچۈن تەربىيۋى ئەھمىيەتكە ئىگە قورال كىتاب بولۇپ قېلىشىنى كۆزلىگەنلىكىم ئۈچۈن، بەزى جايلاردا تەپسىلىيرەك توختالدىم.**

**«ھەرقانداق شەخسنىڭ سۆزىنى پەقەت شەرئى دەلىل ئاستىدىلا قوبۇل قىلىش»تىن ئىبارەت بۇ پرىنسىپنىڭ ئومۇمى مۇسۇلمانلارنىڭ قەلبىدىن، خۇسۇسەن ئاللەنىڭ دىنىغا ياردەم بېرىش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلغۇچىلارنىڭ قەلبىدىن مۇستەھكەم ئورۇن ئېلىشىنى نەزەردە تۇتۇپ، ھەرقانداق سۆز ياكى ھۆكۈمنى ئېتىقادارىمىنىڭ يېتىشچە قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئاساسلانغان شەرئى دەلىل بىلەن بايان قىلىش پرىنسىپىدا چىڭ تۇردۇم. چۈنكى بىز، ئاللەنىڭ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ سۆزىگە ئاساسلىنىپ ئىبادەت قىلىمىز.**

**بۇ ھەقتە ئاللەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [تِلْكَ حُدُودُ اللّهِ وَمَن يُطِعِ اللّهَ وَرَسُولَهُ يُدْخِلْهُ جَنَّاتٍ تَجْرِي مِن تَحْتِهَا الأَنْهَارُ خَالِدِينَ فِيهَا وَذَلِكَ الْفَوْزُ الْعَظِيم] [ئەنە شۇلار (يەنى ئاللەبەندىلىرىنىڭ ئەمەل قىلىشى ئۈچۈن بەلگىلەپ بەرگەن يۇقىرىدىكى ئەھكاملار) ئاللەنىڭ قانۇنلىرىدۇر، كىمكى ئاللەقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئاللەئۇنى ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇ ئۇ يەرلەردە مەڭگۈ قالىدۇ. بۇ چوڭ مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشتۇر.][1]**

**[وَمَن يَعْصِ اللّهَ وَرَسُولَهُ وَيَتَعَدَّ حُدُودَهُ يُدْخِلْهُ نَارًا خَالِدًا فِيهَا وَلَهُ عَذَابٌ مُّهِينٌ] [كىمكى ئاللەقا ۋە پەيغەمبىرىگە ئاسىيلىق قىلىپ، ئاللەنىڭ قانۇنلىرىنىڭ سىرتىغا چىقىپ كېتىدىكەن، ئاللەئۇنى دوزاختا كىرگۈزىدۇ، ئۇ دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ، خورلىغۇچى ئازابقا دۇچار بولىدۇ.][2]**

---

[1] سۈرە نىسا 13 ـ ئايەت

[2] سۈرە نىسا 14 ـ ئايەت

خاتالىقتىن مۇتلەق خالىي بولۇش اللەنىڭ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىنىڭ سۆزىگە خاس. شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن اللەتائالا دەتالاش ۋە ئىختىلاپنى تۈگىتىشتە (يەنى ھەل قىلىشتا)، ئۆزىگە ۋە پەيغەمبىرىگە مۇراجىئەت قىلىشنى كۆرسەتتى. مەزكۇر ئىككى ئاساستىن باشقا خاتالىقتىن مۇتلەق خالىي ھېچنەرسە مەۋجۇد ئەمەس.

بۇ توغرىدا اللەتائالا مۇنداق دېگەن: ﴿فَإِن تَنَازَعْتُمْ فِي شَيْءٍ فَرُدُّوهُ إِلَى اللّهِ وَالرَّسُولِ﴾ [ئەگەر سىلەر بىر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا اللەقا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار.][1]

شۇنىڭ ئۈچۈن اللەنىڭ دىنىدا كىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ھەرقانداق كىشىنىڭ سۆزى كىتابتىن ياكى سۈننەتتىن، بىردەك ئېتىراپ قىلىنغان ئىجمائدىن ياكى ساغلام قىياستىن بىرەر دەلىلگە ئاساسلانمايدىكەن، قوبۇل قىلىنمايدۇ. ھەربىر مۇسۇلماندا مۇشۇنداق ئەقىدە تۇرغۇزۇلغاندىلا ئاندىن ئۆزىنى، «اللەنىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىش» نامى بىلەن اللەنىڭ دىنىغا بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغان قاراقچىلارنىڭ تۇزاقلىرىغا چۈشۈپ كېتىشتىن ساقلاپ قالالايدۇ.

مەن «تەۋھىدكە دەۋەت» ناملىق كۆپ قىسىملىق كىتابنى نەشر قىلىشقا باشلىغان چاغدا، بۇ كىتابنى ئۇنىڭ بىر قىسمى قىلىپ كىرگۈزگەن ئىدىم. دېمىسىمۇ بۇ كىتاب شۇنداق بولۇشقا تېگىشلىك. جىھاد ئىبادىتى پەقەت تەۋھىدنى كېڭەيتىش، كۈچەيتىش ۋە قوغداش يۈزىسىدىنلا يولغا قويۇلغان تۇرسا، جىھاد تەييارلىقى توغرىسىدىكى بۇ كىتاب قانداقمۇ ئۇنىڭ تەركىبىگە كىرمەي قالسۇن!!؟

پەيغەمبىرىمىز ρ مۇنداق دېگەن ئەمەسمىدى: «أُمِرْتُ أَنْ أُقَاتِلَ النَّاسَ حَتَّى يَشْهَدُوا أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا اللَّهُ وَأَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ اللَّهِ» «مەن، بارچە ئىنسانلار: ‹بىر اللەتىن باشقا ھېچبىر ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد ρ اللەنىڭ ئەلچىسىدۇر› دەپ گۇۋاھلىق بەرگەنگە قەدەر ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم.»[2]

پەيغەمبىرىمىز ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «بُعِثْتُ بِالسَّيْفِ بَيْنَ يَدَيْ السَّاعَةِ حَتَّى يُعْبَدَ اللَّه وَحْدَهُ لَا شَرِيكَ لَه» «مەن قىيامەتنىڭ ئالدىدا اللەنىڭ يەككە – يېگانە، تەڭداشسىز ھالدا ئىبادەت قىلىنىشى ئۈچۈن، قىلىچ بىلەن پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلدىم.»[3]

دېمەك، تەۋھىد غايە، جىھاد بولسا ئۇنى ئەمەلىيلەشتۈرۈشنىڭ بىر ۋاستىسى.

ئاخىرىدا كىتابخاننى شۇنىڭدىن خەۋەرلەندۈرۈپ قويماقچىمەنكى، مەن بۇ كىتابنىڭ خېلى كۆپ جايلىرىدا ئىمام بۇخارى قاتارلىق (ھەدىسنى پارچىلاپ نەقىل كەلتۈرۈش دۇرۇس دەپ قارايدىغان) ئالىملارنىڭ يولى بويىچە، ھەدىستىن دەلىل كەلتۈرۈشتە ئۇنىڭ تېمىغا مۇناسىۋەتلىك قىسمىنى پارچىلاپ نەقىل كەلتۈردۈم. مەن بۇ كىتابنى اللەنىڭ قوبۇل قىلىشنى، ساۋاب ـ ئەجىر ئاتا قىلىشنى ئۈمىد قىلىپ ئۇ زاتنىڭ رازىلىقى ئۈچۈنلا يېزىپ چىقتىم. بۇ كىتابنىڭ تارقىلىشىغا ھەسسە قوشقان ھەرقانداق كىشىنى اللەمۇكاپاتلىغاي. (ئامىن!)

اللەقا بولغان ئىمانى يۈزىسىدىن ئەجىر ئۈمىد قىلىپ قەلەم تەۋرەتكۈچى:

ئابدۇلقادىر ئىبنى ئابدۇلئەزىز

[1] سۈرە نىسا 59 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى

## بىرىنچى باب. ئىخلاس ۋە ئەجىر ئۈمىد قىلىش توغرىسىدىكى ئەسلەتمە

ئىخلاس ــ ئىبادەتتە اللّٰهتائالادىن باشقا شەيئىلەردىن يۈز ئۆرۈپ، ئادا ـ جۇدا بولۇش ئارقىلىق، پەقەت يەككە ـ يېگانە تەڭداشسىز بىر اللّٰهنىلا كۆزلەش، نىيەت ـ مەقسەتنى ھەرقانداق دۇنياۋى غەرەزدىن خالى قىلىشنى كۆرسىتىدۇ.

دېمەك ئىخلاس، نىيەت بىلەن ئەمەلنى شېرىكنىڭ ئاشكارا ۋە يوشۇرۇن بارلىق ئىپادىلىرىدىن پاك قىلىشتىن ئىبارەت.

بۇ توغرىدا مۆمىنلەرنىڭ خەلىپىسى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ دىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىستە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّمَا الأَعْمَالُ بِالنِّيّات وَإِنَّمَا لكل امْرِئٍ مَا نَوَى فَمَنْ كَانَتْ هِجْرَتُهُ إِلَى اللّٰهِ وَرَسُولِهِ فَهِجْرَتُهُ إِلَى اللّٰهِ وَرَسُولِهِ وَمَنْ كَانَتْ هِجْرَتُهُ لِدُنْيَا يُصِيبُهَا أَوِ امْرَأَةٍ يِنْكِحُهَا فَهِجْرَتُهُ إِلَى مَا هَاجَرَ إِلَيْهِ» «بارلىق ئەمەللەر (نىڭ دۇرۇس بولۇشى ۋە تولۇق ئەجىر بېرىلىشى) پەقەت نىيەتكە باغلىقتۇر، ھەربىر ئىنسان پەقەت ئۆزى نىيەت قىلغان نەرسىگىلا ئېرىشىدۇ. كىمكى اللّٰهۋە اللّٰهنىڭ رەسۇلىنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ھىجرەت قىلغان بولسا، ئۇ ھىجرىتىدىن شۇنىڭغا ئېرىشىدۇ. كىمكى بۇ دۇنيادا پۇل ـ مالغا ئېرىشىش ياكى بىرەر خوتۇن ئېلىش ئۈچۈن ھىجرەت قىلغان بولسا، ئۇنىڭ ھىجرىتى نىيەت قىلغان نەرسىسى ئۈچۈن بولىدۇ.»[1]

وَعَنْ أَبِي مُوسَى الْأَشْعَرِيّ، أَنّ أَعْرَابِيًّا أَتَى النَّبِيّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: يَا رَسُولَ اللهِ، الرَّجُلُ يُقَاتِلُ لِلْمَغْنَمِ، وَالرَّجُلُ يُقَاتِلُ لِيُذْكَرَ، وَالرَّجُلُ يُقَاتِلُ لِيُرَى مَكَانُهُ؟ ـ وفي رواية يُقَاتِلُ شجاعةً، ويقاتل حَمية ـ فَمَنْ فِي سَبِيلِ اللهِ؟ فَقَالَ رَسُولُ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: «مَنْ قَاتَلَ لِتَكُونَ كَلِمَةُ اللهِ هِيَ الْعُلْيَا فَهُوَ فِي سَبِيلِ اللهِ» ئەبۇ مۇسا ئەلئەشئەرى τ دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر سەھرالىق ئەرەب پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا كېلىپ مۇنداق دەپ سورىدى: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! بىر ئادەم غەنىمەت ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىدۇ، بىر ئادەم نام ـ ئاتاقتا ئېرىشىش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىدۇ، بىر ئادەم مەرتىۋىسىنىڭ كۆرسىتىلىشى ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىدۇ. (يەنە بىر رىۋايەتتە، پالۋانلىقنى نامايان قىلىش ۋە گۇرۇھۋازلىق ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىدۇ دېيىلگەن.) بۇلاردىن كىم اللّٰهيولىدا ئۇرۇش قىلغان بولىدۇ؟› پەيغەمبەر ρ: «كىمكى اللّٰهنىڭ تەۋھىد كەلىمىسىنى ئۈستۈنلۈككە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىدىكەن، ئەنە شۇ اللّٰهيولىدا ئۇرۇش قىلغان بولىدۇ» دېدى.[2]

ھەربىي تەلىم ئېلىش جىھادنىڭ مۇقەددىمىلىرىدىن بولۇپ، جىھاد ئۈچۈن نېمە كېرەك بولسا، ئەسكىرى مەشىقتىمۇ شۇ نەرسىلەر تەلەپ قىلىنىدۇ. مۇسۇلمان قېرىنداش مەشق جەريانىدا مۇسىبەتكە ئۇچرىشى ياكى شەھىد بولۇپ كېتىشى مۇمكىن. شۇڭا ئۇنىڭ ئۆز نىيىتىنى خالىس قىلىشى ۋە ئۇنىڭ قىلغان مەشىقىدىن مەقسىتى، پەقەت اللّٰهنىڭ سۆزىنى ئالىي قىلىش بولۇشى لازىم. شۇنداق بولغاندىلا، اللّٰهخالىسا ئۇنىڭ ئەجرىنىڭ تولۇق بېرىلىش ئۈمىدى بار. مۇجاھىدلارغا ۋەدە قىلىنغان مۇكاپات، ئەمەلنىڭ اللّٰهيولىدا بولۇش شەرتىگە باغلانغان.

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «إِنَّ أَوَّلَ النَّاسِ يُقْضَى يَوْمَ الْقِيَامَةِ عَلَيْهِ رَجُلٌ اسْتُشْهِدَ فَأُتِيَ بِهِ فَعَرَّفَهُ نِعَمَهُ فَعَرَفَهَا قَالَ فَمَا عَمِلْتَ فِيهَا قَالَ قَاتَلْتُ فِيكَ حَتَّى اسْتُشْهِدْتُ قَالَ كَذَبْتَ وَلَكِنَّكَ قَاتَلْتَ لِأَنْ يُقَالَ جَرِيءٌ فَقَدْ قِيلَ ثُمَّ أُمِرَ بِهِ فَسُحِبَ عَلَى وَجْهِهِ حَتَّى أُلْقِيَ فِي النَّارِ» «قىيامەت كۈنى تۇنجى ئۈستىدىن ھۆكۈم چىقىرىلىدىغان ئادەم شەھىد قىلىنغان ئادەمدۇر. اللّٰهئۇ ئادەمنى ئېلىپ كېلىپ، ئۇنىڭغا ئۆز نېمەتلىرىنى تونۇتىدۇ. ئۇ ئادەم تونۇيدۇ. اللّٰهتائالا مۇنداق دەيدۇ: ‹سەن ئۇ نېمەتلەردە قانداق ئەمەللەرنى قىلدىڭ؟› ئۇ ئادەم مۇنداق دەيدۇ: ‹مەن سېنىڭ يولۇڭدا ئۇرۇش قىلىپ، شەھىد قىلىندىم.› اللّٰهتائالا مۇنداق دەيدۇ: ‹يالغان ئېيتتىڭ، بەلكى سەن جۈرئەتلىك دېيىلىش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلدىڭ. بۇ سۆزلەر دېيىلىپ بولدى.› ئاندىن ئۇ دوزاخقا بۇيرۇلىدۇ، يۈزىچە سۆرىتىلىپ دوزاخقا تاشلىنىدۇ.»[3]

مۇسۇلمان كىشى، مالى ـ مەنپەئەت، مەنسەپكە ئېرىشىش ياكى ئۆزىدىن باشقا كىشىلەردىن ئالدىنقى قاتاردا تۇرۇش نىيىتى بىلەن ئەسكىرىي تەلىم ئالمىسۇن ياكى جىھاد قىلمىسۇن! بەزىدە ئۇ كىشى ئاشۇنىڭدىن بىرەرسىگە ئېرىشىشتىن بۇرۇن ئۆلتۈرۈلىدۇ. ئاندىن ئۇ كىشى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە زىيان تارتقان بولىدۇ. مانا بۇ روشەن زىيانكارلىقتۇر.

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

[3] مۇسلىم رىۋايىتى

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَا ذِئْبَانِ جَائِعَانِ أُرْسِلا فِي غَنَمٍ بِأَفْسَدَ لَهَا مِنْ حِرْصِ الْمَرْءِ عَلَى الْمَالِ وَالشَّرَفِ لِدِينِهِ» «ئىنساننىڭ مال ـ دۇنيا ۋە يۈز ـ ئابرۇيغا ھېرىس بولۇشى، ئۇنىڭ دىنىنى بۇزۇشتا، بىر توپ قويلار ئارىسىغا قويۇپ بېرىلگەن ئىككى ئاچ بۆرىنىڭ ئۇ قويلارنى بۇزۇپ ۋەيران قىلغىنىدىنمۇ خەتەرلىكتۇر.»[1]

ئۇنىڭ مەنىسى، مال ۋە مەنسەپكە ھېرىس بولۇش، دىنىنى ئاچ قالغان ئىككى بۆرىنىڭ قوي پادىسىنى بۇزغىنىدىنمۇ بەتتەررەك بۇزىدۇ. بۇنىڭدىن كېيىن ئۇ دىندىن نېمە قالىدۇ؟

مۇسۇلمان كىشى، پەقەت بىرلا جامائەتكە ياردەم بېرىش ياكى بىرلا پارتىيىگە ياردەم بېرىش غەرىزىدە ئەسكىرىي تەلىم ئالمىسۇن ياكى جىھاد قىلمىسۇن! ئەگەر جىھاد ئۆزىنىڭ گۇرۇھىنىڭ غەيرىي بىلەن بولسا، ئۇ جىھادنى تەرك ئېتىدۇ. مانا بۇنداق ئادەم اللەنىڭ سۆزىنىڭ ئالىي بولۇشى ئۈچۈن ئۇرۇش قىلغان بولماستىن، بەلكى پارتىيىسىنىڭ ياكى جامائەتنىڭ بايرىقىنىڭ ئالىي بولۇشى ئۈچۈن ئۇرۇش قىلغان بولىدۇ.

مانا بۇ جاھىلىيەت تەرەپبازلىقى بولۇپ، بۇ توغرىدا پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَا بَالُ دَعْوَى الْجَاهِلِيَّةِ؟.. دَعُوهَا فَإِنَّهَا مُنْتِنَةٌ» «نېمىگە جاھىلىيەتنىڭ دەۋاسىنى قىلىسىلەر؟! سىلەر ئۇنى تاشلاڭلار! ھەقىقەتەن ئۇ بىر سېسىق نەرسىدۇر.»[2]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «وَمَنْ قُتِلَ تَحْتَ رَايَةٍ عِمِّيَّةٍ يَغْضَبُ لِلْعَصَبَةِ وَيُقَاتِلُ لِلْعَصَبَةِ فَلَيْسَ مِنْ أُمَّتِي» «كىمكى غايىسى نامەلۇم بايراق ئاستىدا، (اللەنىڭ سۆزىنى ئالىي قىلىش ئۈچۈن ئەمەس) تەرەپبازلىقنى دەپ ئۆلتۈرۈلسە ۋە تەرەپبازلىق ئۈچۈن ئۇرۇش قىلسا، ئۇ مېنىڭ ئۈممىتىمدىن ئەمەس.»[3]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «مَنْ قُتِلَ تَحْتَ رَايَةٍ عِمِّيَّةٍ يَدْعُو عَصَبِيَّةً أَوْ يَنْصُرُ عَصَبِيَّةً فَقِتْلَةٌ جَاهِلِيَّةٌ» «كىمكى غايىسى نامەلۇم بايراق ئاستىدا، (اللەنىڭ سۆزىنى ئالىي قىلىش ئۈچۈن ئەمەس) تەرەپبازلىققا چاقىرىپ ياكى تەرەپبازلىققا ياردەم بېرىپ ئۆلتۈرۈلسە، ئۇنىڭ ئۆلۈمى جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە بولىدۇ.»[4]

بۇنداق ئادەملەرگە ئاخىرەتتە نېسىۋە يوق. شۇنداق تۇرۇقلۇق، ئۇلار (بۇ دۇنيادا) جەڭدە ۋە دىنغا ياردەم بېرىشتە ئېغىر سىناقلاردىن ئۆتىدۇ.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّ الله عَزَّ وَجَل سَ يُؤَيِدُ هَذَا الدِّين بَأقْوامٍ لاَ خَلاَقَ لَهُم» «شۈبھىسىزكى، اللەتائالا بۇ دىنىنى (ئاخىرەتتە) ھېچ نېسىۋىسى يوق قەۋملەر بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.»[5]

پەيغەمبەر ρ بىلەن بىرگە تۇرۇپ قاتتىق ئۇرۇش قىلغان ۋە جاراھەتكە سەۋرى قىلالماي ئۆزىنى ئۆلتۈرۈۋالغان ئادەممۇ، ئاشۇلارنىڭ (يەنى نېسىۋىسى يوق كىشىلەرنىڭ) جۈملىسىدىندۇر.

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «وَإِنَّ اللَّهَ لَيُؤَيِّدُ هَذَا الدِّينَ بِالرَّجُلِ الْفَاجِرِ» «شۈبھىسىزكى، اللەتائالا بۇ دىنىنى ھەقىقەتەن پاسىق ئادەم بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.»[6]

وَعَنْ عُمَرَ بْنِ الْخَطَّابِ رَضِيَ اللَّهِ عَنْهُ، قَالَ: لَمَّا كَانَ يَوْمُ خَيْبَرَ أَقْبَلَ نَفَرٌ مِنْ أَصْحَابِ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ، فَقَالُوا: فُلانٌ شَهِيدٌ وَ فُلانٌ شَهِيدٌ وَ فُلانٌ شَهِيدٌ حَتَّى مَرُّوا عَلَى رَجُلٍ فَقَالُوا: فُلانٌ شَهِيدٌ، «فَقَالَ النَّبِيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: كَلاَّ إِنِّي رَأَيْتُهُ فِي النَّارِ فِي بُرْدَةٍ غَلَّهَا أَوْ عَبَاءَةٍ» ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «خەيبەر كۈنىسى بولغاندا، پەيغەمبەر ρ نىڭ ساھابىلىرىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەر كېلىپ مۇنداق دېيىشتى: ‹پالانى شەھىد، پالانى شەھىد، پالانى شەھىد.› ھەتتاكى ئۇلار بىر ئادەمنىمۇ ساناپ ئۆتۈپ: ‹پالانى شەھىد› دېدى. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ياق! مەن ئۇنى خىيانەت قىلغان بىر تون سەۋەبلىك دوزاختا كۆردۈم.»[7]

عَنْ عَبْدِ اللَّهِ بْنِ عَمْرٍو قَالَ: «كَانَ عَلَى ثَقَلِ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ رَجُلٌ يُقَالُ لَهُ كِرْكِرَةُ فَمَاتَ فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ (هُوَ فِي النَّارِ) فَذَهَبُوا يَنْظُرُونَ إِلَيْهِ فَوَجَدُوا عَبَاءَةً قَدْ غَلَّهَا» ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت

---

1 ئەھمەد ۋە تىرمىزى رىۋايىتى
2 بۇخارى رىۋايىتى
3 مۇسلىم رىۋايىتى
4 مۇسلىم رىۋايىتى
5 ئەھمەد ۋە تەبەرانىي رىۋايىتى
6 بۇخارى رىۋايىتى
7 مۇسلىم رىۋايىتى

قىلىندۇ: پەيغەمبەر ρ نىڭ يۈك - تاقلىرىغا قارايدىغان كىركىرە ئىسىملىك بىر ئادەم بار ئىدى، ئۇ ئادەم ئۆلۈپ كەتتى. پەيغەمبەر ρ: «ئۇ ئادەم دوزاختىدۇر» دېدى. ساھابىلەر ئۇ ئادەمگە قارىغىلى باردى ۋە خىيانەت قىلغان بىر توننى تاپتى.[1]

ۋاقىدى مۇنداق دەيدۇ: [بۇ قارا تەنلىك ئادەم بولۇپ، جەڭدە پەيغەمبەر ρ نىڭ ئۇلىغىنى تۇتاتتى. ئۇ ئادەم غەنىمەتكە خىيانەت قىلغانلىق يەنى ئوغرىلىغانلىق سەۋەبىدىن دوزاختا بولدى.]

مۇناپىقلارمۇ، پەيغەمبەر ρ نىڭ زامانىسىدا غازاتقا چىقاتتى ۋە پۇل – مال سەرپ قىلاتتى. بەنى مۇستەلىق ئۇرۇشىدا: [لَئِنْ رَجَعْنَا إِلَى الْمَدِينَةِ لَيُخْرِجَنَّ الأَعَزُّ مِنْهَا الأَذَلّ] [«مەدىنىگە قايتساق، ئەڭ ئەزىز ئادەم (يەنى ئابدۇللاھ ئىبن ئۇبەيي ۋە مۇناپىقلارنىڭ ئۆزلىرىنى دېمەكچى) ئەڭ خار ئادەمنى (يەنى رەسۇلۇللاھنى، مۆمىنلەرنى دېمەكچى) مەدىنىدىن چىقىرىۋېتىدۇ»][2] دېگەن ئادەمگە ئوخشاش ۋە تەبۇك ئۇرۇشىدا ساھابىلەرنى مەسخىرە قىلىپ ئۇلار ھەققىدە: [وَلَئِنْ سَأَلْتَهُمْ لَيَقُولُنَّ إِنَّمَا كُنَّا نَخُوضُ وَنَلْعَبُ قُلْ أَبِاللَّهِ وَآيَاتِهِ وَرَسُولِهِ كُنتُمْ تَسْتَهْزِئُونَ] [(ئى مۇھەممەد!) ئەگەر سەن ئۇلارنىڭ (مەسخىرە قىلغانلىقىنى) سورىساڭ، ئۇلار: «بىز (راست ئەمەس)، پەقەت ئىچ پۇشۇقى قىلىپ ئوينىشىپ دەپ قويدۇق» دەيدۇ. (بۇ مۇناپىقلارغا) «سىلەر اللّٰەنىڭ دىنىنى، اللّٰەنىڭ ئايەتلىرىنى (يەنى كىتابىنى) ۋە اللّٰەنىڭ پەيغەمبىرىنى مەسخىرە قىلدىڭلارمۇ؟» دېگىن][3] دېگەن ئايەت نازىل بولغان ئادەملەرگە ئوخشاش.

ئەمما ئۇلارنىڭ قىلغان نەپىقىسى توغرۇلۇق اللّٰەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [قُلْ أَنفِقُوا طَوْعًا أَوْ كَرْهًا لَنْ يُتَقَبَّلَ مِنْكُمْ إِنَّكُمْ كُنتُمْ قَوْمًا فَاسِقِينَ] [ئېيتقىنكى، «(ئى مۇناپىقلار جامائەسى!) سىلەر ئىختىيارىي ياكى مەجبۇرىي يوسۇندا (قانچىلىك پۇل - مال سەرپ قىلساڭلارمۇ) ھەرگىز قوبۇل قىلىنمايدۇ، چۈنكى سىلەر اللّٰەنىڭ ئىتائىتىدىن چىققان قەۋم بولدۇڭلار.»][4]

مۇناپىقلار جىھاد قىلغان ۋە نەپىقە - ئېھسان قىلغان تۇرۇقلۇق، [دوزاخنىڭ ئەڭ ئاستىنقى قەۋىتىگە (يەنى قەئرىگە) تاشلىنىدۇ، ئۇلارغا ھەرگىزمۇ (ئازابتىن قۇتقۇزىدىغان) مەدەتكار تاپالمايسەن.][5]

بىز بۇنىڭدىن نۇرغۇن ئىبرەتلەرنى ئالىمىز:

جىھاد ساھەسىنىڭ بەزىدە مۇناپىق، پاسىق، نىيىتى بۇزۇق ۋە ئاخىرەتتە نېسىۋىسى يوق نۇرغۇن كىشىلەرنى جۈغلىشى شۇ ئىبرەتلەرنىڭ قاتارىدىندۇر. ئۇلارنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ρ نىڭ زامانىسىدا بولغان.

يەنە ئاشۇلارنىڭ جىھاد ساھەسىدە مەۋجۇد بولۇشى، سەپتە چاتاق ئادەملەر بار، دېگەن باھانە بىلەن جىھادتىن قېلىپ قېلىشنى ئاقلىيالمايدۇ. پەيغەمبەر ρ نىڭ زامانىسىدا جىھاد ئاشۇلارنىڭ مەۋجۇد بولۇشى بىلەن بىرگە ئېلىپ بېرىلغان. بۇ توغرىدىكى تېخىمۇ تەپسىلىي بايان ۋە ئىبنى تەيمىيىنىڭ پەتىۋاسى تۆۋەندە كېلىدۇ.

شۇنىڭدەك، مۇجاھىدلار ۋە مۇناپىقلارنىڭ ئىچىدىن بىر ئادەمنىڭ (جىھاد ساھەسىدە) بولۇشى، ئۇنى دۇرۇس ئادەم دېيىشكە يېتەرلىك ئەمەس. بولۇپمۇ ئۇنىڭ چاتاق ئادەم ئىكەنلىكىگە پاكىت بار ۋاقىتتا.

بىز يۇقىرىدا ئەيىبلىك ئادەملەرنىڭ ئىچىدىن جىھاد قىلىدىغان ۋە نەپىقە - ئېھسان قىلىدىغان بىرنەچچە خىل ئادەملەرنى كۆرۈپ ئۆتتۇق. ئەگەر بۇنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ρ نىڭ زامانىسىدا يۈز بەرگەن بولسا، ھازىرقى ئەھۋال قانداق بولماقچى؟

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لا يَأْتِي عَلَيْكُمْ زَمَانٌ إِلاَّ الَّذِي بَعْدَهُ شَرٌّ مِنْهُ حَتَّى تَلْقَوْا رَبَّكُمْ» «سىلەرگە بىر زامانلا كېلىدىكەن، ئۇنىڭدىن كېيىنكى زامان ئاۋۋالقى زاماندىن يامانراق بولىدۇ، تاكى سىلەر رەببىڭلارغا ئۇچراشقانغا قەدەر.»[6]

بۇنىڭدىن مەقسەت، مۇسۇلمان كىشى ئۆز نەپسىنىڭ يامانلىقى ۋە نىيىتىنىڭ بۇزۇلۇشىدىن ئېھتىيات قىلسۇن دېگەنلىكتۇر. بىر ئادەمنىڭ نىيىتى بۇزۇلسا، ياكى بىرنەرسە ئارىلىشىپ قالسا، ئۇ ئادەم نىيەتنى رۇسلاشقا ئالدىرىسۇن ۋە شەيتاننىڭ ئۆزىگە قارشى، جىھادىنى ۋە ئەملىنى بۇزۇشقا يول قويمىسۇن! چۈنكى رەسۇلۇللاھ ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّ الشَّيْطَانَ يَجْرِي مِنِ ابْنِ آدَمَ مَجْرَى

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى

[2] سۈرە مۇنافىقۇن 8 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[3] سۈرە تەۋبە 65 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[4] سۈرە تەۋبە 53 - ئايەت

[5] سۈرە نىسا 145 - ئايەت

[6] بۇخارى رىۋايىتى

الدّمِ» «شۇبھىسىزكى، شەيتان ئادەم باللىرىنىڭ قېنىنىڭ ئاقىدىغان يېرىدە ئاقىدۇ.»[1]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «ثُمّ يُبْعَثُونَ عَلَى نِيَاتِهِم» «كېيىن ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ نىيەتلىرى بويىچە تىرىلدۈرۈلىدۇ.»[2]

ئەنەس τ نىڭ تۆۋەندىكى سۆزىگە قارىسىڭىز، ئۇ سىزنى نىيەتنى رۇسلاشقا باشلايدۇ. ئۇ مۇنداق دېگەن ئىدى: {وَإِنْ كَانَ الرّجُلُ لَيُسْلِمُ مَا يُرِيدُ إِلاّ الدُّنْيَا فَمَا يَلْبَثُ إِلاّ يَسِيراً حَتّى يَكُونَ الإِسْلاَمُ أَحَبّ إِلَيْهِ مِنَ الدُّنْيَا وَمَا عَلَيْهَا} {بەزى بىر ئادەملەر پەقەت مال ـ دۇنيانى كۆزلەپلا مۇسۇلمان بولىدۇ. ئۇزۇن ئۆتمەيلا، ئىسلام ئۇنىڭغا دۇنيا ۋە دۇنيادىكى نەرسىلەردىن سۆيۈملۈك بولۇپ كېتىدۇ.}[3]

سىز ئەمىلىڭىز ۋە جىھادىڭىز بىلەن مەنپەئەتلىنىشىڭىز ئۈچۈن، ياخشى نىيەتكە ھېرىس بولۇڭ. چۈنكى شەرىئەت جىھادنىڭ مۇكاپاتىنى جىھاد قىلغۇچىنىڭ نىيىتىنىڭ دۇرۇس بولۇشىغا باغلىق قىلىپ قويىدى.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «تَضَمّنَ اللّهُ لِمَنْ خَرَجَ فِيِـ سَـبِيلِهِ لا يُخْرِجُهُ إِلاّ جِهَادًا فِي سَـبِيلِي وَإِيمَانًا بِي وَتَصْدِيقًا بِرُسُلِي فَهُوَ عَلَيّ ضَامِنٌ أَنْ أُدْخِلَهُ الْجَنّةَ أَوْ أَرْجِعَهُ إِلَى مَسْكَنِهِ الّذِي خَرَجَ مِنْهُ نَائِلاً مَا نَالَ مِنْ أَجْرٍ أَوْ غَنِيمَةٍ» «اللّٰهتائالا ئۆزىنىڭ يولىدا (جىھادقا) چىققان ئادەمگە (مۇنداق دەپ) كېپىللىك قىلدى. ئۇ ئادەمنى (ئۆيىدىن) پەقەت مېنىڭ يولۇمدا جىھاد قىلىش، خالىس ماڭا ئىمان كەلتۈرۈش ۋە مېنىڭ پەيغەمبەرلىرىمنى تەستىقلاشلا ئېلىپ چىقىدۇ. مەن ئۇ ئادەمنى جەننەتكە كىرگۈزۈشكە ياكى چىققان ئۆيىگە ئېرىشكەن ئەجىر ياكى غەنىمەت بىلەن قايتۇرۇشقا كېپىل.»[4]

اللّٰهتائالا مۇنداق دەيدۇ: [قُلْ إِنْ تُخْفُوا مَا فِي صُدُورِكُمْ أَوْ تُبْدُوهُ يَعْلَمْهُ اللّهُ وَيَعْلَمُ مَا فِي السّمَاوَاتِ وَمَا فِي الأَرْ ْ وَاللّهُ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ يَوْمَ تَجِدُ كُلُّ نَفْسٍ مَا عَمِلَتْ مِنْ خَيْرٍ مُحْضَرًا وَمَا عَمِلَتْ مِنْ سُوءٍ تَوَدُّ لَوْ أَنّ بَيْنَهَا وَبَيْنَهُ أَمَدًا بَعِيدًا وَيُحَذِّرُكُمْ اللّهُ نَفْسَهُ وَاللّهُ رَءُوفٌ بِالْعِبَادِ] [ئېيتقىنكى، «دىلىڭلاردىكىنى مەيلى يوشۇرۇڭلار، مەيلى ئاشكارىلاڭلار، اللّٰهئۇنى بىلىپ تۇرىدۇ. اللّٰهئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنىمۇ بىلىپ تۇرىدۇ. اللّٰهھەر نەرسىگە قادىردۇر.» ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) ھەر ئادەمنىڭ قىلغان ياخشى ئىشلىرى، يامان ئىشلىرى ئۆزىنىڭ ئالدىدا ئايان بولىدۇ، (ئۇلار يامان ئىشلىرىنى كۆرمەسلىكنى،) ئۆزى بىلەن يامان ئىشلىرىنىڭ ئارىسىدا (مەشرىق بىلەن مەغرىبنىڭ ئارىسىدەك) ئۇزۇن مۇساپە بولۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ. اللّٰهسىلەرنى ئۆزىنىڭ ئازابىدىن قورقۇتىدۇ. اللّٰهبەندىلىرىگە مېھرىباندۇر.][5]

ئى مۇسۇلمان قېرىنداش! سىز چىن نىيەتنىڭ، دۈشمەن بىلەن ئۇرۇش قىلغاندا ساباتلىق بولۇشقا ۋە غەلىبە ـ نۇسرەتنىڭ چۈشۈشىگە بولغان تەسىرىنى بىلىۋېلىش ئۈچۈن تۆۋەندىكى ئايەتنى، تەپەككۇر قىلىڭ! اللّٰهتائالا مۇنداق دەيدۇ: [لَقَدْ رَضِيَ اللّهُ عَنْ الْمُؤْمِنِينَ إِذْ يُبَايِعُونَكَ تَحْتَ الشّجَرَةِ فَعَلِمَ مَا فِي قُلُوبِهِمْ فَأَنْزَلَ السّكِينَةَ عَلَيْهِمْ وَأَثَابَهُمْ فَتْحًا قَرِيبًا وَمَغَانِمَ كَثِيرَةً يَأْخُذُونَهَا وَكَانَ اللّهُ عَزِيزًا حَكِيمًا] [اللّٰهمۆمىنلەردىن ھەقىقەتەن رازى بولدى، (ئى مۇھەممەد!) ئۆز ۋاقتىدا ئۇلار (ھۇدەيبىيىدە) دەرەخ (سايىسى) ئاستىدا ساڭا بەيئەت قىلدى. اللّٰهئۇلارنىڭ دىلىدىكىنى (يەنى راستلىق بىلەن ۋاپانى) بىلدۇ، اللّٰهئۇلارغا (ئۇلار بەيئەت قىلىۋاتقاندا) تەمكىنلىك چۈشۈرۈپ بەردى ۋە ئۇلارنى يېقىن غەلىبە (يەنى خەيبەرنىڭ پەتھى قىلىنىشى) بىلەن ۋە ئۇلار ئالىدىغان نۇرغۇن غەنىمەتلەر بىلەن مۇكاپاتلىدى. اللّٰهغالىپتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.][6]

اللّٰهتائالانىڭ [اللّٰهئۇلارنىڭ دىلىدىكىنى (يەنى راستلىق بىلەن ۋاپانى) بىلدۇ] دېگەن سۆزى، مۇشۇ بەيئەتكە ۋاپا قىلىشقا بولغان نىيىتىنىڭ راستلىقىنى بىلدى دېگەنلىك بولىدۇ. ھۇدەيبىيىدىكى رىزۋان بەيئىتى سەۋرى قىلىشقا، گەرچە ئۆلتۈرۈلسىمۇ جەڭدىن قاچماسلىققا قىلىنغان ئىدى. نىيەتنىڭ راستلىقىنىڭ مۇكاپاتى بولسا، [اللّٰهئۇلارغا (جەڭ مەيدانىدا) تەمكىنلىك چۈشۈرۈپ بەردى.] بولدى. مانا بۇ شۇنىڭغا دالالەت قىلىدۇكى، ئۇلار دىللىرىغا جەڭدىن قاچماسلىقنى پۈكتى ـ دە، اللّٰهتائالا ئۇلارغا شۇنىڭغا ياردەم بەردى.[7]

تەمكىنلىكنى چۈشۈرۈپ بېرىش بىلەن بىرگە يەنە [ئۇلارنى يېقىن غەلىبە (يەنى خەيبەرنىڭ پەتھى قىلىنىشى) بىلەن ۋە ئۇلار ئالىدىغان نۇرغۇن غەنىمەتلەر بىلەن مۇكاپاتلىدى.] ئۇ مۇكاپات ئېنىقتۇر.

بۇ ئايەتتىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، اللّٰهتائالا ئۆزىنىڭلا رازىلىقىنى كۆزلىگەن، نىيىتى خالىس، راستچىل بەندىنى ئاخىرەتتىكى

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[3] مۇسلىم رىۋايىتى
[4] مۇسلىم رىۋايىتى
[5] سۈرە ئال ئىمران 29 ـ ، 30 ـ ئايەتلەر
[6] سۈرە فەتھ 18 ـ ئايەت ۋە 19 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[7] «فەتھۇل بارى» 6 ـ جىلد 118 ـ بەت

ئەجىر ـ ساۋابىدىن سىرت، دۇنيادىمۇ ئۆزىنىڭ تائەت ـ ئىبادەتلىرىگە مۇيەسسەر قىلىش بىلەن مۇكاپاتلايدۇ.

نىيەتنىڭ خالىسلىقىنىڭ ئالامىتى بولسا:

❶ سىزنىڭ ئىبادەت ئۈستىدە سابىت قەدەم تۇرۇشىڭىز، كىشىلەرنىڭ سىزنى ماختىشى ياكى ئەيىبلىشى بىلەن ئۆزگىرىپ قالمىسا.

❷ سىزنىڭ ئىبادەت ئۈستىدە سابىت قەدەم تۇرۇشىڭىز، ماددىي جەھەتتە سىزگە بىرنەرسە بېرىش ياكى بەرمەسلىك، تەلپىڭىزنىڭ ئورۇنلىنىشى ياكى رەت قىلىنىشى بىلەن ئۆزگىرىپ قالمىسا.

❸ سىزنىڭ ئىبادەت ئۈستىدە سابىت قەدەم تۇرۇشىڭىز، سىز بىلەن بىرگە مەشىق قىلىۋاتقانلار ياكى جىھاد قىلىۋاتقانلارنىڭ بۇ يولدىن يېنىپ كېتىشى بىلەن ئۆزگىرىپ قالمىسا.

❹ سىزنىڭ بۇ يولدا ماڭغۇچىلارنىڭ ئازلىقىدىن زېرىكىشلىك ھېس قىلماسلىقىڭىز.

بۇ ھەقتە اللەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَمَا مُحَمَّدٌ إِلاَّ رَسُولٌ قَدْ خَلَتْ مِنْ قَبْلِهِ الرُّسُلُ أَفَإِن مَاتَ أَوْ قُتِلَ انْقَلَبْتُمْ عَلَى أَعْقَابِكُمْ وَمَنْ يَنْقَلِبْ عَلَى عَقِبَيْهِ فَلَنْ يَضُرَّ اللَّـهَ شَـيْئًا وَسَـيَجْزِي اللَّـهُ الشَّاكِرِينَ] [مۇھەممەد پەقەت بىر پەيغەمبەردۇر، ئۇنىڭدىن بۇرۇن كۆپ پەيغەمبەرلەر ئۆتتى (ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئۆز ئەجىلى بىلەن ئۆلگەن، بەزىلىرى باشقىلار تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلگەن)؛ ئۇ ۋاپات بولسا ياكى ئۆلتۈرۈلسە، ئارقاڭلارغا يېنىۋالامسىلەر؟ (يەنى ئىماندىن يېنىپ مۇرتەد بولامسىلەر؟) كىمكى ئارقىسىغا يېنىۋالىدىكەن (يەنى مۇرتەد بولىدىكەن)، ئۇ اللەقا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. اللەشۈكۈر قىلغۇچىلارنى مۇكاپاتلايدۇ.][1]

يۇقىرىقى ئامىللارنىڭ قايسى بىرىدە بولمىسۇن ئىرادىڭىز بوشاپ قالىدىكەن، بىلىپ قويۇڭكى، بۇ سىزدە خالىس اللەرىزالىقى ئۈچۈن ئەمەل قىلىش تۇيغۇسىنىڭ يوقلۇقىدىن دېرەك بېرىدۇ. (جىھاد ساھەسىگە قەدەم قويغان خالىس نىيەتلىك ھەربىر مۇسۇلمان، شۇنى بىلىشى لازىمكى،) ئۇ بۇ يولدا تەقدىم قىلغان چوڭ ـ كىچىك، ئاز ـ كۆپ ھەرقانداق بەدەل، غەلىبە قىلىش ۋە دۆلەت قۇرۇشتىن ئىبارەت جىھادنىڭ دۇنيالىق غايىسى ئەمەلگە ئاشسۇن ياكى ئاشمىسۇن، (ياخشى ئەمەل) ھېسابلىنىدىغان بولۇپ، ئىگىسىنى ئاخىرەتتە ساۋابقا ئېرىشتۈرىدۇ.

اللەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [ذَلِكَ بِأَنَّهُمْ لا يُصِيبُهُمْ ظَمَأٌ وَلَا نَصَبٌ وَلا مَخْمَصَةٌ فِي سَبِيلِ اللَّهِ وَلا يَطَئُونَ مَوْطِئًا يَغِيظُ الْكُفَّارَ وَلا يَنَالُونَ مِنْ عَدُوٍّ نَيْلا إِلاَّ كُتِبَ لَهُمْ بِهِ عَمَلٌ صَالِحٌ إِنَّ اللَّهَ لا يُضِيعُ أَجْرَ الْمُحْسِنِينَ وَلا يُنفِقُونَ نَفَقَةً صَغِيرَةً وَلا كَبِيرَةً وَلا يَقْطَعُونَ وَادِيًا إِلاَّ كُتِبَ لَهُمْ لِيَجْزِيَهُمْ اللَّهُ أَحْسَنَ مَا كَانُوا يَعْمَلُونَ] [بۇ (يەنى ئۇلارنى جىھادقا چىقماي قېلىپ قېلىشتىن مەنئى قىلىش) شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار اللەنىڭ يولىدا ئۇچرىغان ئۇسسۇزلۇق، تارتقان جاپا ـ مۇشەققەت ۋە ئاچلىق، ئۇلارنىڭ كاپىرلارنى خاپىلىققا سالىدىغان ھەربىر قەدىمى، دۈشمەنلەر ئۈستىدىن ئېرىشكەن (ئۇلارنى ئۆلتۈرۈش، ئەسىر ئېلىش، مەغلۇپ قىلىش قاتارلىق) ھەربىر نەرسىسى ئۈچۈن (اللەنىڭ دەرگاھىدا) ئۇلارغا ياخشىلىق (يەنى ساۋاب) يېزىلىدۇ، اللەئەلۋەتتە ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنىڭ ئەجرىنى بىكار قىلىۋەتمەيدۇ. ئۇلارنىڭ (اللەنىڭ يولىدا) مەيلى كىچىك بولسۇن ياكى چوڭ بولسۇن، سەرپ قىلغان نەرسىسى ۋە جىھاد ئۈچۈن باسقان ھەربىر مۇساپىسى ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە ئەڭ ياخشى مۇكاپات بېرىش يۈزىسىدىن ئۇلارغا يېزىلىدۇ.][2]

ھەربىي تەلىم بۇ ئايەتنىڭ ئىچىگە كىرىپ كېتىدۇ. چۈنكى ئۇمۇ اللەيولىدا جاپا چېكىش، نەپىقە قىلىش ۋە اللەيولىدا باياۋانلارنى كېزىشتۇر. شەكسىز، كاپىرلارنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈرىدىغان يەرگە دەسسىگەنلىكتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بىز مۇسۇلمانلار اللەتائالاغا، تەييارلىق كۆرۈش ۋە مەشىق قىلىش ئارقىلىق ئىبادەت قىلىمىز. ئۇ تامامەن بىزنىڭ اللەھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالاغا جەڭ قىلىش ئارقىلىق، ناماز ئوقۇش ۋە روزا تۇتۇش ئارقىلىق ئىبادەت قىلغىنىمىزغا مۇتلەق ئوخشايدۇ. مانا بۇ ئۇقۇم اللەتائالانىڭ: [وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ] [دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى، جەڭ ئېتى تەييارلاڭلار][3] دېگەن سۆزىگە ئىتائەت قىلىپ ۋە بويسۇنۇپ مەشىق قىلىشقا كەلگەن ھەرقانداق مۇسۇلمان قېرىنداشنىڭ كۆڭلىدە ھازىر بولۇشى لازىم. ھەربىي مەشىق ۋە جىھاد، بىزنى اللەقا يېقىنلاشتۇرىدىغان ئەڭ ئەۋزەل ئىبادەت ھېسابلىنىدۇ. نەپلە ئىبادەتلەرنىڭ ئىچىدىمۇ ئەڭ ئەۋزەل ئورۇندا تۇرىدۇ.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «رِبَاطُ يَوْمٍ وَلَيْلَةٍ خَيْرٌ مِنْ صِيَامِ شَهْرٍ وَقِيَامِهِ وَإِنْ مَاتَ جَرَى عَلَيْهِ عَمَلُهُ الَّذِي كَانَ يَعْمَلُهُ

---

[1] سۈرە ئال ئىمران 144 ـ ئايەت

[2] سۈرە تەۋبە 120 ـ ، 121 ـ ئايەتلەر

[3] سۈرە ئەنفال 60 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

وَأُجْرِيَ عَلَيْهِ رِزْقُهُ وَأَمِنَ الْفَتَّانَ» «بىر كېچە – كۈندۈز رىباتتا تۇرۇش (يەنى جىھادنى كۈتۈپ تەييار تۇرۇش،) بىر ئاي (كۈندۈزى) روزا تۇتۇش ۋە (كېچىسى) قىيامدا تۇرغاندىن ياخشى. ئەگەر ئۇ كىشى رىباتتا تۇرۇپ ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭغا ئۇنىڭ (رىباتتا تۇرغان چاغدىكى) قىلىپ كەلگەن ياخشى ئەمەللىرىنىڭ ساۋابى جارى بولۇپ تۇرىدۇ ۋە ئۇ كىشىگە (جەننەتتىن) ئۇنىڭ رىزقى يېتىپ تۇرىدۇ، قەبرىدىكى ئازاب ۋە سوئال – سوراقلاردىن ئەمىن بولىدۇ.»[1]

يەنە پەيغەمبەر ρ كىشىلەردىن ئايرىلىپ ئىبادەت قىلماقچى بولغان ئادەمگە مۇنداق دېگەن: «لا تَفْعَلْ فَإِنَّ مُقَامَ أَحَدِكُمْ فِي سَبِيلِ اللَّهِ أَفْضَلُ مِنْ صَلاتِهِ فِي بَيْتِهِ سَبْعِينَ عَامًا ألا تُحِبُّونَ أَنْ يَغْفِرَ اللَّهُ لَكُمْ وَيُدْخِلَكُمْ الْجَنَّةَ ؟ اغْزُو فِي سَبِيلِ اللَّهِ مَنْ قَاتَلَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَوَاقَ نَاقَةٍ وَجَبَتْ لَهُ الْجَنَّةُ» «ئۇنداق قىلما! چۈنكى بىرىڭلارنىڭ اللّٰهنىڭ يولىدىكى ئۇرۇش مەيدانىدا سابىت قەدەم تۇرۇشى، ئۇنىڭ ئۆيىدە 70 يىل ئوقۇغان نامىزىدىن ئەۋزەل. اللّٰهتائالانىڭ سىلەرنى كەچۈرۈپ، سىلەرنى جەننەتكە كىرگۈزۈشىنى ياخشى كۆرمەمسىلەر؟ اللّٰهيولىدا غازات قىلىڭلار! كىمكى اللّٰهيولىدا تۆگىنى ئىككى سېغىشنىڭ ئارىلىقىدىكى مىقدار (يەنى ئەمچەكنى بىر تارتىپ، يەنە بىر تارتىش ئارىلىقىدىكى مىقداردا) ئۇرۇش قىلىدىكەن، ئۇ كىشىگە جەننەت ۋاجىب بولىدۇ.»[2]

ئەبۇ ھۈرەيرە τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ:قِيلَ يَا رسولَ اللهِ مَا يَعْدِلُ الْجِهَادَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ؟ قَالَ: «لَا تَسْتَطِيعُونَهُ» فَأَعَادُوا عَلَيْهِ مَرَّتَيْنِ أَوْ ثَلَاثًا كُلُّ ذَلِكَ يَقُولُ: «لَا تَسْتَطِيعُونَهُ» ثُمَّ قَالَ: «مَثَلُ الْمُجَاهِدِ فِي سَبِيلِ اللَّهِ كَمَثَلِ الصَّائِمِ الْقَائِمِ الْقَانِتِ بِآيَاتِ اللَّهِ لا يَفْتُرُ مِنْ صِيَامٍ وَلا صَلَاةٍ حَتَّى يَرْجِعَ الْمُجَاهِدُ فِي سَبِيلِ اللَّهِ تَعَالَى» ‹ئى اللّٰهنىڭ ئەلچىسى! (پەزىلەت ۋە ساۋابتا) اللّٰهيولىدىكى جىھادقا قايسى ئەمەل باراۋەر كېلىدۇ؟› دەپ سورالدى. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «سىلەر ئۇنىڭغا قادىر بولالمايسىلەر.» ئۇلار پەيغەمبەر ρ دىن ئىككى ياكى ئۈچ قېتىم قايتا سورىدى. بۇنىڭ ھەممىسىدە پەيغەمبەر ρ: «سىلەر ئۇنىڭغا قادىر بولالمايسىلەر» دەيتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «اللّٰهنىڭ يولىدا جىھاد قىلغۇچىنىڭ سۈپىتى، تەرك ئەتمەستىن كۈندۈزى روزا تۇتقۇچى، بوشاشماستىن كېچىسى اللّٰهنىڭ ئايەتلىرىنى ئوقۇپ ئىتائەتمەنلىك بىلەن قىيامدا تۇرغۇچىنىڭ ھالىغا ئوخشاشتۇر، تاكى اللّٰهيولىدىكى مۇجاھىد (جىھادتىن) قايتقانغا قەدەر.»[3]

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [شۈبھىسىزكى جىھاد ـــ پەرز ھەج ۋە ھەج ئۆمرەدىنمۇ ئەۋزەل. شۇنداقلا باشقا مەسجىدلەردە ئوقۇغان يۈز مىڭ رەكئەت نامازغا باراۋەر كېلىدىغان مەسجىدى ھەرەمدە ئىبادەت قىلىشتىنمۇ ئەۋزەل. بۇ نۇقتىنى اللّٰهتائالانىڭ مۇنۇ سۆزى ئىسپاتلايدۇ: [أَجَعَلْتُمْ سِقَايَةَ الْحَاجِّ وَعِمَارَةَ الْمَسْجِدِ الْحَرَامِ كَمَنْ آمَنَ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ وَجَاهَدَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ لَا يَسْتَوُونَ عِنْدَ اللَّهِ] [سىلەر ھاجىلارنى سۇ بىلەن تەمىنلەشنى، مەسجىدى ھەرەمنى ئاۋات قىلىشنى اللّٰهقا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان ۋە اللّٰهنىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلارنىڭ (ئىمانىغا) ئوخشاش ھېسابلامسىلەر؟ اللّٰهنىڭ نەزىرىدە ئۇلار ئوخشاش ئەمەس.][4][5]

بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرى ۋە چۈشۈش سەۋەبى توغرىسىدا ئىمام مۇسلىم، نۇئمان ئىبنى بەشىردىن رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىس بار.

ساھابىلەر قايسى ئەمەلنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى توغرىسىدا ئىختىلاپلىشىپ قالغان چاغدا، بۇ ئايەت نازىل بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھۆكۈم قىلغان ئىدى.

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ يەنە بىر ئورۇندا مۇنداق دېگەن ئىدى: [شۇنىڭدەك مەن بىلىدىغان ئالىملار شۇنىڭغا ئىتتىپاق كەلگەنكى، نەپلە ئىبادەتلەرنىڭ ئىچىدە جىھاد قىلىشتىنمۇ ئەۋزەلرەك ئەمەل يوق. ئۇ ھەجدىنمۇ ئەۋزەل، نەپلە روزىدىنمۇ ئەۋزەل ۋە نەپلە نامازدىنمۇ ئەۋزەل.

اللّٰهيولىدا رىباتتا تۇرۇش، مەككە، مەدىنە ۋە بەيتۇل مۇقەددەستە تۇرغاندىنمۇ ئەۋزەل. ھەتتا ئەبۇ ھۈرەيرە τ مۇنداق دېگەن ئىدى: {مېنىڭ بىر كېچە اللّٰهيولىدا رىباتتا تۇرۇشۇم، ماڭا قەدىر كېچىسىنى ھەجەرۇلئەسۋەدنىڭ يېنىدا تاپقىنىمدىنمۇ سۆيۈملۈكرەك.}

ئۇ، بىر كېچە رىباتتا تۇرۇشنى، ئەڭ ئەۋزەل زېمىن ۋە ئەڭ ئەۋزەل كېچىدە ئىبادەت قىلىشتىن ئارتۇق كۆردى. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ρ ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى، بىرنەچچە مەقسەتلەرنىڭ ۋەجىدىن مەككىدە ياشىماستىن مەدىنىدە ياشايتتى. ئۇ مەقسەتلەرنىڭ بىرى، ئۇلار مەدىنىدە رىباتتا تۇراتتى. چۈنكى رىبات دېگەن، ئۇنى دۈشمەن قورقۇتىدىغان، ئۇ دۈشمەننى

---

1 مۇسلىم رىۋايىتى

2 تىرمىزى رىۋايىتى

3 بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

4 سۈرە تەۋبە 19 ـ ئايەت

5 «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 5 ـ بەت ۋە 35 ـ جىلد 160 ـ بەت

قورقۇتىدىغان جايدا تۇرۇشتۇر. كىمكى ئۇنداق جايدا دۈشمەندىن مۇداپىئەلىنىش نىيىتى بىلەن تۇرسا ئۇ رىباتتا تۇرغۇچىدۇر. ئەمەللەر نىيەتكە باغلىق. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «رِبَاطُ يَوْمٍ فِي سَبِيلِ اللَّهِ خَيْرٌ مِنْ أَلْفِ يَوْمٍ فِيمَا سِوَاهُ مِنَ الْمَنَازِلِ» «بىر كۈن اللەيولىدا رىباتتا تۇرۇش (يەنى جىهادنى كۈتۈپ تەييار تۇرۇش) ئۇنىڭدىن باشقا جايلاردىكى مىڭ كۈندىنمۇ ياخشىراقتۇر.»[1]

سەھىھ مۇسلىمدا سەلمان τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: رِبَاطُ يَوْمٍ وَلَيْلَةٍ خَيْرٌ مِنْ صِيَامِ شَهْرٍ وَقِيَامِهِ، وَمَنْ مَاتَ مُرَابِطًا أُجْرِيَ عَلَيْهِ عَمَلُهُ وَأُجْرِيَ عَلَيْهِ رِزْقُهُ مِنَ الجَنَّةِ، وَأَمِنَ الْفَتَّانَ» «بىر كېچە ـ كۈندۈز اللەيولىدا رىباتتا تۇرۇش (يەنى جىهادنى كۈتۈپ تەييار تۇرۇش) بىر ئاي (كۈندۈزى) روزا تۇتقان ۋە (كېچىسى) قىيامدا تۇرغاندىن ياخشى. كىمكى رىباتتا تۇرغان ھالەتتە ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭغا جەننەتتىن بولغان رىزىقى داۋاملىشىپ تۇرىدۇ. قەبرىدىكى ئازاب ۋە سوئال ـ سوراقلاردىن ئەمىن بولىدۇ.»[2] يەنى مۇنكەر، نەكىردىن ئەمىن بولىدۇ. رىبات توغرىسىدىكى پەزىلەت مۇشۇنداق بولسا، جىهادنىڭ پەزىلىتى قانداق بولماقچى؟]

ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل مۇنداق دېگەن: ‹مەن پەرز ئەمەللەردىن كېيىن قالسا، جىهادتىن ئەۋزەلرەك ھېچقانداق بىر ئەمەلنى بىلمەيمەن.›[3]

ئەسرەم مۇنداق دەيدۇ: ئىمام ئەھمەد مۇنداق دېگەن: ‹بىز ياخشىلىقنىڭ دەرۋازىلىرىدىن اللەنىڭ يولىدىكى جىهادتىن ئەۋزەلرەكىنى بىلمەيمىز.›

پەزلى ئىبنى زىياد مۇنداق دېگەن: مەن غازاتنىڭ ئىشى زىكرى قىلىنغاندا، ئىمام ئەھمەدنىڭ يىغلاپ تۇرۇپ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: ‹ياخشى ئەمەللەرنىڭ ئىچىدە ئۇنىڭدىن (يەنى جىهادتىن) ئەۋزەلرەك ئەمەل يوق.›

يەنە ئىمام ئەھمەدتىن باشقىلار رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: ‹دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىشقا ھېچقانداق بىرنەرسە باراۋەر كەلمەيدۇ. جەڭگە بىۋاستە ئۆزى قاتنىشىش ئەمەللەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى، دۈشمەن بىلەن جەڭ قىلىدىغان ئادەملەر، ئۇلار ئىسلامنى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ھۆرمىتىنى قوغدايدىغان كىشىلەردۇر. قايسى بىر ئەمەل ئۇنىڭدىن ئەۋزەل؟ ۋەھالەنكى، كىشىلەر خاتىرجەم، ئۇلار قورققان ھالەتتە ئۆزلىرىنىڭ جانلىرىنى بەرگەن تۇرسا، چۈنكى جىهاد جان ۋە مالنى بېرىشتۇر. ئۇنىڭ پايدىسى مۇسۇلمانلارغا، ئۇلارنىڭ كىچىكى ۋە چوڭى، كۈچلۈكى ۋە ئاجىزى، ئەر ۋە ئاياللارنىڭ ھەممىسىگە ئومۇمى بولىدۇ. جىهادتىن باشقا ئەمەل پايدا ۋە خەتەردە ئۇنىڭغا باراۋەر كەلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن جىهادقا ئۇنىڭ پەزىلىتى ۋە ئەجرىدىمۇ ھېچقانداق ئەمەل باراۋەر ئەمەس.›][4]

ئىمام سەرەخسي ئىمام مۇھەممەدنىڭ «سىيەرۇل كەبىير» ناملىق كىتابىغا يازغان ئۆزىنىڭ شەرھى كىتابىدا، مۇئاۋىيە ئىبنى قۇررە τ رىۋايەت قىلغان پەيغەمبەر ρ نىڭ: «فِي كُلِّ أُمَّةٍ رَهْبَانِيَّةٌ وَرَهْبَانِيَّةُ هَذِهِ الأُمَّةِ الْجِهَادُ» «ھەربىر ئۈممەتنىڭ ئىچىدە راھىبلىق بار، بۇ ئۈممەتنىڭ راھىبلىقى جىهادتۇر» دېگەن ھەدىسىنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دېگەن: [راھىبلىقنىڭ مەنىسى، ئىبادەتكە چۆكۈش ۋە دۇنيالىق ئىشقا مەشغۇل بولۇشنى تەرك ئېتىشتۇر. بۇ ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرنىڭ ئىچىدە كىشىلەردىن ئايرىلىپ راھىبلارنىڭ ئىبادەتخانىلاردا تۇرۇشى بىلەن بولاتتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدە كىشىلەردىن ئايرىلىپ ئىبادەت قىلىش، كىشىلەر بىلەن بىرگە ياشاپ ئىبادەت قىلىشتىن ئەۋزەل ئىدى. كېيىن پەيغەمبەر ρ بۇنى ئۆزىنىڭ: لَا رَهْبَانِيَّةَ فِي الْإِسْلَامِ» «ئىسلامدا راھىبلىق يوق» دېگەن سۆزى بىلەن ئىنكار قىلىپ، بۇ ئۈممەتنىڭ راھىبلىق يولىنىڭ، جىهاد ئارقىلىق بولىدىغانلىقىنى بايان قىلدى. جىهادتا كىشىلەر بىلەن بىرگە ياشاش ۋە دۇنيانىڭ ئىشىدىن بوشاپ دىنىنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسى بولغان ئەمەلگە مەشغۇل بولۇش شەكىللىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ρ جىهادنى، دىنىنىڭ لوككىسى (يەنى ئەڭ يۇقىرى پەللىسى) دەپ ئاتىدى. يەنە ئۇنىڭدا ياخشىلىقتا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش بار بولۇپ، ئۇ بولسا مۇشۇ ئۈممەتنىڭ سۈپىتىدۇر. يەنە ئۇنىڭدا ئۆزىنى ئەڭ ئالىي دەرىجىگە توغرىلاش بار. ئۇ بولسىمۇ شەھىدلىك بولۇپ، راھىبلىق يوللىرىنىڭ ئەڭ كۈچلۈكىدۇر.]

شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان كىشى، ھەربىي تەلىم ئېلىش ۋە جىهادتىن قېلىپ قېلىشقا باشقا ئىبادەتلەر بىلەن مەشغۇل بولغانلىقنى باھانە قىلىپ كۆرسەتمەسلىكى لازىم. بەلكى بۇ ئىبنى قەييۇم ئېيتقاندەك، شەيتاننىڭ ئازدۇرۇشى بولۇپ، بەندىلەرنىڭ يولىدا قويىدىغان 6- توسۇقدۇر.

**1- توسۇق، بەندىنى كۇفرىغا چۈشۈرۈشنى قەستلەش.**

---

[1] ئۇ ھەدىسنى ئەھلى ھەدىس رىۋايەت قىلغان ۋە سەھىھ دەپ باھا بەرگەن

[2] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 418- بەت

[3] بۇ مەسىلىنى ئىمام ئەھمەدتىن ئۇنىڭ يارەنلىرىدىن بىر جامائەت رىۋايەت قىلغان

[4] «ئەلمۇغنىي ۋەششەرھۇل كەبىير» 10- جىلد 368-، 369- بەتلەر

2- توسۇق، بىدئەتكە چۈشۈرۈشنى قەستلەش.
3- توسۇق، چوڭ گۇناھلارغا چۈشۈرۈشنى قەستلەش.
4- توسۇق، كىچىك گۇناھلارغا چۈشۈرۈشنى قەستلەش.
5- توسۇق، ئىبادەتلەردىن يۈز ئۆرۈتۈپ قىلسا ساۋاب بېرىلمەيدىغان ئىشلارغا چۈشۈرۈشنى قەستلەش.
ئىبنى قەييۇم مۇنداق دېگەن: [6- توسۇق ئىبادەتلەرنىڭ ئىچىدىن ئاجىز، ئەۋزەل بولمىغان ئەمەللەرگە چۈشۈرۈشنى قەستلەش.

شەيتان بەندىنى ئاجىز ئەمەللەرگە بۇيرۇيدۇ ۋە ئاجىز ئەمەللەرنى ئۇنىڭغا پەردازلاپ چىرايلىق كۆرسىتىدۇ. بەندىگە ئاجىز ئەمەللەردىكى پەزىلەت ۋە پايدىنى كۆپتۈرۈپ كۆرسىتىدۇ. بۇ بەندىنى ئۇ ئەمەللەر ئارقىلىق ئۇنىڭدىنمۇ ئەۋزەلرەك ۋە پايدىسى كاتتىراق بولغان ئەمەلدىن يۈز ئۆرۈتۈشنى مەقسەت قىلىدۇ. چۈنكى شەيتان، بەندىنى ساۋابنىڭ تۈپ يىلتىزىدىن زىيانغا ئۇچرىتىشتىن ئاجىز كەلگەن چاغدا، ساۋابنىڭ كامالى ۋە پەزىلىتى ھەمدە ئالىي دەرىجىلىرىدىن زىيانغا ئۇچرىتىشنى تەمە قىلىدۇ – دە، بەندىنى ئەۋزەل ئەمەلدىن غەيرىي ئەۋزەل ئەمەلگە، كۈچلۈك ئەمەلدىن ئاجىز ئەمەلگە، اللّٰەغا بەكرەك سۆيۈملۈك ئەمەلدىن سۆيۈملۈك ئەمەلگە، اللّٰەنى بەكرەك رازى قىلغۇچى ئەمەلدىن، رازى قىلغۇچى ئەمەلگە يۆزلەندۈرۈپ قويىدۇ. يەنە بىر ھەدىستە «الْجِهَادُ ذُرْوَةُ سَنَامِ الْأَمْرِ» «جىھاد ئىشنىڭ (يەنى دىنىنىڭ) لوككىسىنىڭ چوققىسىدۇر» دەپ كەلگەن.

بۇ توسۇقنى پەقەتلا، ئىلىم ئىگىلىرىنىڭ ئىچىدىن تەۋپىق يولىدا ماڭغۇچى، ئەمەللەرنى ئۆزىنىڭ ئورۇنلىرىدا قويىدىغان ۋە ھەربىر ھەق ئىگىسىگە ئۇنىڭ ھەققىنى بېرىدىغان، نەزەر دائىرىسى چوڭقۇر ۋە راستچىل كىشلەرلا بۆسۈپ ئۆتەلەيدۇ.][1]

مانا بۇ ئەمەللەرنىڭ بىر - بىرىدىن ئارتۇق بولۇش مەسىلىسىدىكى ئىزاھات بولۇپ، ئەھلى سۈننى ۋەلجامائە ئەقىدىسىدىكى قارار ئالغان بىر ئاساستۇر. ئۇنىڭغا رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ: «الإِيمَانُ بِضْعٌ وَسَبْعُونَ أَوْ بِضْعٌ وَسِتُّونَ شُعْبَةً فَأَفْضَلُهَا قَوْلُ لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّهُ وَأَدْنَاهَا إِمَاطَةُ الأَذَى عَنِ الطَّرِيقِ وَالْحَيَاءُ شُعْبَةٌ مِنَ الإِيمَانِ» «ئىمان، يەتمىش نەچچە ياكى ئاتمىش نەچچە شاخچىدۇر، ئەڭ ئەۋزىلى ‹لا إِلَهَ إِلاَّ اللَّه ــ بىر اللّٰەدىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوق› دېيىشتۇر، ئەڭ تۆۋىنى يولدىن ئەرزىيەتنى يوقىتىشتۇر، ھايا ئىماننىڭ بىر شاخچىسىدۇر.»[2] دېگەن سۆزى دالالەت قىلىدۇ.

ئىككىنچى ئىزاھات شۇكى، مۇسۇلمان ھەربىي تەلىم ئالغان ۋە جىھاد قىلغان ۋاقىتتا ئادەتلىنىپ كەلگەن قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، زىكرى ئېيتىش، ناماز ئوقۇش ۋە روزا تۇتۇشتا ئوخشاش نەپلە ئەمەللەرنى داۋاملاشتۇرۇشتىن ئاجىز كەلسە قايغۇرماسلىقى لازىم. ئاشۇنىڭ ھەممىسىنىڭ ئەجرى اللّٰەخالىسا، ئۇ كىشىنىڭ ئۈستىگە جارى بولۇپ تۇرىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى، پەيغەمبەر ρ نىڭ: «إِذَا مَرِضَ الْعَبْدُ أَوْ سَافَرَ كُتِبَ لَهُ مِثْلُ مَا كَانَ يَعْمَلُ مُقِيمًا صَحِيحًا» «ئەگەر بەندە كېسەل بولۇپ قالسا ياكى سەپەر قىلسا ئۇنىڭغا مۇقىم، ساق ھالەتتە قىلغان ئەمىلىنىڭ ئوخششى يېزىلىپ تۇرىدۇ.»[3] دېگەن سۆزىدۇر.

اللّٰەتائالا ھەربىي تەلىم ئېلىش ۋە جىھاد قىلىشنى مۇيەسسەر قىلغان ھەرقانداق ئادەمنىڭ، نۇرغۇن كىشىلەر مەھرۇم قالغان بۇ نېمەتكە ئاساسەن اللّٰەتائالاغا شۈكرى قىلىشى لازىم. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَا اغْبَرَّتْ قَدَمَا عَبْدٍ فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَتَمَسَّهُ النَّارُ» «بىر بەندىنىڭ ئىككى تاپىنى اللّٰەيولىدا توپىلا بولىدىكەن، ئۇنىڭغا دوزاخ ئوتى يەتمەيدۇ.»[4]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «مَنْ قَاتَلَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ مِنْ رَجُلٍ مُسْلِمٍ فَوَاقَ نَاقَةٍ وَجَبَتْ لَهُ الْجَنَّةُ» «اللّٰەيولىدا تۆگىنى ئىككى سېغىشنىڭ ئارىلىقىدىكى مىقدار (يەنى ئەمچەكنى بىر تارتىپ، يەنە بىر تارتىش ئارىلىقىدىكى مىقداردا) جىھاد قىلغان ھەرقانداق بىر مۇسۇلمان ئەرگە جەننەت ۋاجىب.»[5]

لېكىن بۇ ھەدىسلەردە بايان قىلىنغان مۇكاپات، ئىگىسىنىڭ ھەققىدە شۇ مۇكاپاتنى توسقۇچى ئامىلنىڭ يوق بولۇشىغا باغلىق.

بىز يۇقىرىدا پەيغەمبەر ρ نىڭ ھۇزۇرىدا جەڭ قىلغان ۋە ئۇلار توغرۇلۇق پەيغەمبەر ρ: «ئۇلار دوزاختا» دېگەن ئادەملەرنى بىلدۇق. شۇنىڭدەك، باتۇر دېگەن نام - ئاتاققا ئېرىشىش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلغان ئادەم توغرىسىدىكى ھەدىسكە ئوخشاش رىۋايەتلەرنى ئاڭلىدۇق. خۇددى ئىبنى مەسئۇد τ دىن رىۋايەت قىلىنغان تۆۋەندىكى ھەدىستە كەلگەندەك ئەجىردىن توسقۇچى رىيا قىلىش، مەغرۇرلۇق، مىننەت قىلىش، خائىنلىق قىلىش، ۋە غەنىمەتكە خىيانەت قىلىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئامىللار بەزىدە مۇسۇلماندا جىھاد قىلىۋاتقان ھالەتتە پەيدا بولىدۇ. بەزىدە ئەجىردىن توسقۇچى ئامىل جىھادتىن كېيىن ئۇنىڭ قىلىپ قالغان ھاياتىدا مەيدانغا كېلىدۇ. راست سۆزلىگۈچى، (رەببى تەرىپىدىن) راست سۆزلەپ بېرىلگۈچى پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «فَوَاللە

[1] «مەدارىجۇسسالىكىين» 1- جىلد 222-، 226- بەتلەر
[2] مۇسلىم رىۋايىتى
[3] بۇخارى رىۋايىتى
[4] بۇخارى رىۋايىتى
5 ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايىتى

الّذِي لَا إِلَهَ غَيْرُهُ إِنّ أَحدَكُمْ لَيَعْمَلُ بِعمَلِ أَهْلِ الْجَنّةِ حَتّى مَا يَكُونُ بَيْنَهُ وَبَيْنَهَا إِلاّ ذِرَاعٌ فَيَسْبِقُ عَلَيْهِ الْكِتَابُ فَيَعْمَلُ بِعمَلِ أَهْلِ النّارِ فَيَدْخُلُهَا وَإِنّ أَحَدَكُمْ لَيَعْمَلُ بِعَمَلِ أَهْلِ النّارِ حَتّى مَا يَكُونُ بَيْنَهُ وَبَيْنَهَا إِلاّ ذِرَاعٌ فَيَسْبِقُ عَلَيْهِ الْكِتَابُ فَيَعْمَلُ بِعمَلِ أَهْلِ الْجَنّةِ فَيَدْخُلُهَا» «ئۆزىدىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوق اللەبىلەن قەسەمكى، ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئەھلى جەننەتنىڭ ئەمىلىنى قىلىپ ھەتتاكى ئۇ كىشى بىلەن جەننەتنىڭ ئارىلىقىدا بىر گەزلا قالغاندا ئۇنىڭغا تەقدىردە پۈتۈلگىنى غالىب كېلىپ، ئەھلى دوزىخنىڭ ئەمىلىنى قىلىدۇ – دە، دوزاخقا كىرىپ كېتىدۇ. ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئەھلى دوزاخنىڭ ئەمىلىنى قىلىپ ھەتتاكى ئۇ كىشى بىلەن دوزاخنىڭ ئارىلىقىدا بىر گەزلا قالغاندا ئۇ كىشىگە (تەقدىردە) پۈتۈلگىنى غالىب كېلىپ، ئەھلى جەننەتنىڭ ئەمىلىنى قىلىدۇ – دە، جەننەتكە كىرىدۇ.»[1]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «إِنّ الْعَبْدَ لَيَعْمَلُ عَمَلَ أَهْلِ النّارِ وَإِنّهُ مِنْ أَهْلِ الْجَنّةِ وَيَعْمَلُ عَمَلَ أَهْلِ الْجَنّةِ وَإِنّهُ مِنْ أَهْلِ النّارِ وَإِنّمَا الأَعْمَالُ بِالْخَوَاتِيمِ» «ھەقىقەتەن بەندە، جەننەت ئەھلىدىن بولۇپ تۇرۇپ، (كىشىلەرگە كۆرۈنۈشتە) ئەھلى دوزىخنىڭ ئەمىلىنى قىلىدۇ، دوزاخ ئەھلىدىن بولۇپ تۇرۇپ، (كىشىلەرگە كۆرۈنۈشتە) ئەھلى جەننەتنىڭ ئەمىلىنى قىلىدۇ. شۈبھىسىزكى ئەمەللەر تۈگەنچىسىگە باغلىق.»[2]

ئىبنى ھەجەر بۇ ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دەيدۇ: [ئىبنى بەتتال مۇنداق دېگەن: ‹ئەمەلنىڭ تۈگەنچىسىنى بەندىگە ئۈقتۇرماسلىقتا چېكىگە يەتكەن ھېكمەت ۋە ئىنچىكە تەدبىر بار. چۈنكى بەندە ئۆزىنىڭ نىجات تاپقۇچى ئىكەنلىكىنى بىلسە، مەغرۇرلىنىدۇ ۋە ھۇرۇنلۇق قىلىدۇ. ئەگەر ھالاك بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى بىلسە، سەركەشلىكنى تېخىمۇ زىيادە قىلىدۇ. شۇڭا ئۇ بەندىنىڭ قورقۇش ۋە ئۈمىدۋارلىقىنىڭ ئوتتۇرىسىدا بولۇشى ئۈچۈن بۇ ئىش يوشۇرۇلغان.›][3]

سىز شۇنىڭغا ھېرىس بولۇڭكى، جىھادىڭىزنىڭ ساۋابىنى زايە قىلىۋېتىدىغان بىرەر نەرسە سىزدە پەيدا بولمىسۇن! پەيغەمبەر ρ بىلەن بىللە جىھاد قىلغان بىر قەۋمگە قارىمامسىز؟! پەيغەمبەر ρ ئۇلار توغرۇلۇق «ئۇلار دوزاختا» دەپ خەۋەر بەردى. پەيغەمبەر ρ گە ھەمراھ بولغان، پەيغەمبەر ρ ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن مۇرتەد بولغان قەۋمگە قارىمامسىز؟ مانا بۇ ياخشى ئەمەللەردىن كېيىنكى يامان تۈگەنچە ھەققىدە كەلگەن سۆزلەردۇر.

ئۇنىڭدىن كېيىن يۈز ئادەمنى ئۆلتۈرگەن قاتىلنى اللەتائالانىڭ قانداق تەۋبىگە مۇۋەپپەق قىلغانلىقىغا ۋە ئۇنىڭغا زېمىننى قانداق قاتلىغانلىقىغا قاراپ بېقىڭ! ۋە پىرئەۋننىڭ سېھىرگەرلىرىگە قاراڭ! ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [ئۇلار ئەتىگەندە سېھىرگەر ئىدى، كەچ تەرەپتە ياخشى شەھىدلەرگە ئايلاندى.][4]

مانا بۇ اللەنىڭ پەزلى بولۇپ خالىغان كىشىگە بېرىدۇ. اللەتائالا بۈيۈك پەزلەتنىڭ ئىگىسىدۇر. مانا بۇ يامان ئەمەللەرنى قىلغاندىن كېيىنكى ياخشى تۈگەنچە ھەققىدە كەلگەن سۆزلەردۇر.

اللەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَالّذِينَ يُؤْتُونَ مَا آتَوا وَقُلُوبُهُمْ وَجِلَةٌ أَنَّهُمْ إِلَى رَبِّهِمْ رَاجِعُونَ] [سەدىقە بېرىدىغان ئەمما پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىغا (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) قايتىپ بارىدىغانلىقىدىن دىللىرى قورقۇپ تۇرىدىغان كىشىلەر][5]

ئىبنى كەسىر بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: [ئىمام ئەھمەد ئائىشە رەزىيەللە ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ، ئائىشە رەزىيەللە ئەنھا مۇنداق دېگەن: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! [ئەمما پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىغا (ھېساب بېرىش ئۈچۈن) قايتىپ بارىدىغانلىقىدىن دىللىرى قورقۇپ تۇرىدىغان كىشىلەر] ئۇ اللەدىن قورقۇپ تۇرۇپ ئوغرىلىق قىلىدىغان، زىنا قىلىدىغان، ھاراق ئىچىدىغان ئادەممۇ؟›

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «لاَ يَا بِنْتَ الصّدّيقِ ، وَلَكِنّهُ الّذِي يُصَلّي وَيَصُومُ وَيَتَصَدّقُ وَهُوَ يُخَافُ اللّهَ عَزّ وَجَلّ» «ياق، ئى سىددىقنىڭ قىزى! لېكىن ئۇ اللەدىن قورققان ھالەتتە روزا تۇتىدىغان، ناماز ئوقۇيدىغان ۋە سەدىقە بېرىدىغان ئادەمدۇر.»

تىرمىزى رىۋايەت قىلغان ھەدىستە مۇنداق دېگەن: «لاَ يَا بِنْتَ الصّدّيقِ، وَلَكِنّهُمُ الّذِينَ يَصُومُونَ وَيُصَلّونَ وَيَتَصَدّقُونَ، وَ يَخَافُونَ أَنْ لاَ يُتَقَبّلَ مِنْهُمْ» «ياق، ئى سىددىقنىڭ قىزى! لېكىن ئۇلار ئەمەللىرىنىڭ قوبۇل قىلىنماي قېلىشىدىن قورققان ھالەتتە روزا تۇتىدىغان، ناماز ئوقۇيدىغان ۋە سەدىقە بېرىدىغان ئادەملەردۇر.»]

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] بۇخارى رىۋايىتى
[3] «فەتھۇل بارى» 11 ـ جىلد 330 ـ بەت
[4] «تەپسىرى ئىبنى كەسىر» 2 ـ جىلد 238 ـ بەت
[5] سۈرە مۇئمىنۇن 60 ـ ئايەت

مانا بۇ يۇقىرىقى سۈپەتتىكى كىشىلەر ئەمەللىرىنىڭ ئىككى سەۋەب تۈپەيلىدىن قوبۇل قىلىنماي قېلىشىدىن قورقىدۇ.

❶ «ئەمەللەر تۈگەنچىسىگە باغلىق»، ئۇلار ئەمەللىرىنىڭ نېمە بىلەن تۈگەيدىغانلىقىنى بىلمەيدۇ.

❷ ئەگەر ئەملى ياخشىلىق بىلەن تۈگىگەن تەقدىردىمۇ، ئۇلار اللّٰەئۆزلىرىنىڭ ئەملىنى قوبۇل قىلامدۇ ياكى يوق؟ بىلمەيدۇ. چۈنكى ئەمەلنىڭ كۆرۈنۈشى بەزىدە ياخشى ۋە مۇكەممەل بولىدۇ لېكىن ئۇنىڭ اللّٰەنىڭ نەزىرىدە قوبۇل بولۇشىنى توسۇپ قالىدىغان رىيا قىلىش، مەغرۇرلۇق قىلىش، مىننەت قىلىش، ئەرزىيەت بېرىش، ھارام يېيىش ۋە ئۇنىڭدىن باشقىلارغا ئوخشاش مەخپىي نۇقسىنى بولىدۇ.

ناۋادا ئەمەل، قوبۇل بولماي قېلىشىنىڭ سەۋەبلىرىدىن خالىي بولسىمۇ، پەيغەمبەر ρ: «لَنْ يَنْجُوَ أَحَدٌ مِنْكُمْ بِعَمَلِهِ» «ئىچىڭلاردىن ھېچبىر كىشى ئەملى بىلەن نجات تاپالمايدۇ»[1] دېگەندەك شۇنىڭدىن كېيىن يەنە ئىش اللّٰەتائالانىڭ بەندىگە رەھىم قىلىشىغا باغلىق.

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «سَدِّدُوا وَقَارِبُوا وَأَبْشِرُوا فَإِنَّهُ لا يُدْخِلُ أَحَدًا الْجَنَّةَ عَمَلُهُ قَالُوا وَلا أَنْتَ يَا رَسُولَ اللَّهِ قَالَ وَلا أَنَا إِلا أَنْ يَتَغَمَّدَنِي اللَّهُ بِمَغْفِرَةٍ وَرَحْمَةٍ» «(بارلىق ئىشلاردا) توغرا، ئوتتۇراھال يول تۇتۇڭلار، خۇشال بولۇڭلار. چۈنكى جەننەتكە ھېچبىر كىشىنى ئۇنىڭ ئەملى ئېلىپ كىرەلمەيدۇ.» ئۇلار دېدى: ‹ئى اللّٰەنىڭ ئەلچىسى سىلىنىمۇ (ئەمەللىرى) جەننەتكە ئېلىپ كىرەلمەمدۇ؟› پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «مېنىمۇ ئەملىم ئېلىپ كىرەلمەيدۇ. لېكىن مېنى اللّٰەتائالا مەغپىرەت ۋە رەھمەت بىلەن ياپقان.»[2]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [جەننەتكە ھېچقانداق بىر كىشى ئەملى بىلەن كىرمەيدۇ بەلكى اللّٰەنىڭ رەھمىتى بىلەن كىرىدۇ.

ئىبنى جەۋزى مۇنداق دېگەن: ‹بۇنىڭدىن تۆت جاۋاب چىقىدۇ:

❶ ئەمەلگە مۇۋەپپەق بولۇش، اللّٰەنىڭ رەھمىتىدىندۇر. ئەگەر اللّٰەنىڭ بۇ رەھمىتى بولمىغان بولسا ئىدى، ئىمان ھاسىل بولمايتتى ۋە ئۇ ئارقىلىق نجاتلىق قولغا كېلىدىغان ئىبادەتمۇ ھاسىل بولمايتتى.

❷ قۇلنىڭ پايدا - مەنپەئەتلىرى خوجايىنىغا تەئەللۇق. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ قىلغان ئەملىگە خوجايىنىلا ئىگە. ئەگەر خوجىسى ئۇ قۇلنىڭ قىلغان ئەملىگە ئاساسەن مۇكاپاتلاپ ئىنئام قىلسا، ئۇ قىلغان ئىنئامى ئۇ خوجايىنىنىڭ ئارتۇقچە پەزلى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

❸ بەزى ھەدىسلەردە مۇنداق كەلگەن ــ جەننەتكە كىرىشنىڭ ئۆزى اللّٰەنىڭ رەھمىتىگە باغلىق بولىدۇ. (جەننەت ئىچىدىكى) دەرىجىلەرنىڭ بۆلۈنۈشى ئەمەللەرگە باغلىق.

❹ ئىبادەت ئەمەللىرى ئاز ۋاقىت بولىدۇ، مۇكاپات تۈگىمەيدۇ. تۈگەپ كېتىدىغان نەرسىنىڭ مۇكاپاتىغا، تۈگىمەيدىغان ئىنئامنى ئاتا قىلىش پەزلى - مەرھەمەت بىلەن بولىدۇكى، ئەمەللەرنىڭ باراۋىرىدە بولمايدۇ.›][3]

بۇنىڭدىن مەقسەت شۇكى، اللّٰەيولىدا جىھاد قىلىشنى مەقسەت قىلغان مۇسۇلمان، قىلغان جىھادىنىڭ ساۋابىنىڭ بۇزۇلۇپ كەتمەسلىكىگە مەيلى ئۇ بۇزىدىغان ئامىل كۆرۈنىدىغان ئەمەللەردىن بولسۇن ياكى قەلب ئەمەللىرىدىن بولسۇن، مەيلى ئۇ جىھاد مەيدانىدا بولسۇن ياكى ئۇنىڭ اللّٰەقا ئۇچراشقۇچىلىك قىلىپ قالغان ئۆمرىدە بولسۇن، قاتتىق ئېھتىيات قىلىش لازىم.

اللّٰەتائالادىن بىز ۋە سىلەرنىڭ ھاياتىمىزنىڭ ياخشىلىق بىلەن ئاخىرلىششىنى ۋە شۇنداقلا ياخشى ئەمەللىرىمىزنىڭ قوبۇل بولۇشىنى سورايمىز! (ئامىن)

مەسىلە:

مەندىن قېرىنداشلارنىڭ بىرى مۇنداق دەپ سورىدى ــ پەقەت اللّٰەنىڭ سۆزىنىڭ ئۈستۈن بولۇشىنىلا نىيەت قىلىپ جىھاد يولىغا قەدەم قويغۇچى، ئۆزىنىڭ ياكى ئائىلىسىنىڭ تۇرمۇش خىراجىتى ئۈچۈن، بەيتۇل مالدىن بىرنەرسە ئالسا ياكى غەنىمەتكە ئېرىشسە ئاخىرەتتە ئالىدىغان ئەجرى كەملەپ كېتەمدۇ؟

[1] مۇسلىم رىۋايىتى
[2] بۇخارى رىۋايىتى
[3] «فەتھۇل بارى» 11 - جىلد 295 -، 296 - بەتلەر

جاۋاب: شۇنداق، كەملەپ كېتىدۇ. ئاللاھيولىدا جىهاد قىلغۇچى مەقسەتلىك ئەمەس، بەلكى قوشۇمچە يول بىلەن ئېرىشكەن ھەرقانداق دۇنيالىق مەنپەئەت سەۋەبلىك ئۇنىڭ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئالىدىغان ساۋابى نۇقسانغا ئۇچرايدۇ. چۈنكى جىهادقا چىققۇچىنىڭ نىيىتى تۆۋەندىكى تۆت خىل ھالەتنىڭ بىرىدىن خالىي ئەمەس:

❶ جىهادقا چىقىشتا ئاللاھتائالانىڭ سۆزىنىڭ ئۈستۈن بولۇشىنى ئەمەس، بەلكى مال – دۇنيا، نام – ئاتاق، ھوقۇق – مەنسەپ دېگەندەك دۇنيالىق مەنپەئەتكە ئېرىشىشنى ۋە ياكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچكى ئەھۋالىدىن خەۋەر تېپىپ دۈشمەنلەرگە يەتكۈزۈش ئارقىلىق جاسۇسلۇق قىلىشنى ياكى مۇسۇلمانلار ئىچىدىن مۆئەييەن بىر شەخسنى ئۆلتۈرۈشنى مەقسەت قىلغان بولىدۇ. بۇ خىل ئادەملەر دوزاختا كىرىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى مەن يۇقىرىدا زىكىر قىلغان ئەبۇ ھۇرەيرە τ نىڭ رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدۇر. بۇ ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن: «قَالَ قَاتَلْتُ فِيكَ حَتَّى اسْتُشْهِدْتُ قَالَ كَذَبْتَ وَلَكِنَّكَ قَاتَلْتَ لأَنْ يُقَالَ جَرِيءٌ فَقَدْ قِيلَ ثُمَّ أُمِرَ بِهِ فَسُحِبَ عَلَى وَجْهِهِ حَتَّى أُلْقِيَ فِي النَّارِ» «مەن سېنىڭ يولۇڭدا ئۇرۇش قىلىپ، شەھىد قىلىندىم. ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ: ‹يالغان ئېيتتىڭ. لېكىن سەن جۈرئەتلىك دېيىلىش ئۈچۈن، ئۇرۇش قىلدىڭ. بۇ سۆزلەر دېيىلىپ بولدى.› ئاندىن ئۇ دوزاختا بۈيرۈلىدۇ، يۈزىچە سۆرىتىلىپ دوزاختا تاشلىنىدۇ.»[1]

بۇ ئادەمنىڭ نىيىتى بۇزۇق تۇرۇقلۇق بەزىدە ئۇنىڭ قولى ئارقىلىق ئاللاھتائالانىڭ سۆزىنىڭ ئۈستۈن بولۇشى قوشۇمچە ھالەتتە ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. مانا بۇ پەيغەمبەر ρ نىڭ: «وَإِنَّ اللَّهَ لَيُؤَيِّدُ هَذَا الدِّينَ بِالرَّجُلِ الْفَاجِرِ» «شۈبھىسىزكى، ئاللاھتائالا بۇ دىننى ھەقىقەتەن پاسىق ئادەم بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.»[2]

يەنە بىر رىۋايەتتە، «وَبِأَقْوَامٍ لاَ خَلاَقَ لَهُم» «(ئاخىرەتتە) ھېچ نېسىۋىسى يوق قەۋملەر بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ»[3] دېگەن سۆزىدىكى مەقسەتتۇر.

❷ جىهادقا چىقىشتا ھەم ئاللاھتائالانىڭ سۆزىنىڭ ئۈستۈن بولۇشىنى ھەم دۇنيالىق مەنپەئەتكە ئېرىشىشنى مەقسەت قىلىدۇ (يەنى مال – دۇنيا، نام – ئاتاق ۋە ياكى ھوقۇق – مەنسەپكە ئېرىشىشنى مەقسەت قىلغان بولىدۇ.) بۇ خىل مەقسەتتە ئۇرۇش قىلغان ئادەم ئاخىرەتتە ھېچقانداق ئەجىرگە ئېرىشەلمەيدۇ.

بۇنىڭ دەلىلى ئەبۇ داۋۇد ۋە نەسەئىنىڭ ئەبۇ ئۇمامە τ دىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىسىدۇر: «جَاءَ رَجُلٌ فَقَالَ: يَا رَسُولَ اللَّهِ ، أَرَأَيْتَ رَجُلا غَزَا يَلْتَمِسُ الأَجْرَ وَالذِّكْرَ مَالَهُ فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَلا شَيْءَ لَهُ فَأَعَادَهَا ثَلاثَ مَرَّاتٍ يَقُولُ لَهُ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ لا شَيْءَ لَهُ ثُمَّ قَالَ إِنّ اللَّهَ لا يَقْبَلُ مِنَ الْعَمَلِ إِلا مَا كَانَ لَهُ خَالِصًا وَابْتُغِيَ بِهِ وَجْهُهُ» بىر ئادەم پەيغەمبەر ρ نىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! ھەم ساۋاب ئۈمىد قىلىپ، ھەم نام – ئاتاقنى كۆزلەپ غازات قىلغان كىشىنىڭ ئەھۋالىنى ئېيتىپ بەرسىلە. ئۇ ئاخىرەتتە نېمىگە ئېرىشىدۇ؟› دەپ سورىغاندا، پەيغەمبەر ρ جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېگەن: «ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە ھېچنەرسە يوق.»

ئۇ ئادەم بۇ سوئالنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىۋىدى، پەيغەمبەر ρ ھەر قېتىم ئۇنىڭغا: «ئاخىرەتتە ھېچنەرسە يوق» دېدى. ئاندىن يەنە: «شۈبھىسىزكى، ئاللاھتائالا ئەمەللەرنىڭ ئىچىدىن پەقەت ئۆزىنىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ، خالىس ئۆزى ئۈچۈن قىلىنغانلىرىنىلا قوبۇل قىلىدۇ» دېدى.

❸ جىهادقا چىقىشتا پەقەت ئاللاھتائالانىڭ سۆزىنىڭ ھاكىمىيەت ئۈستىگە چىقىشىنىلا مەقسەت قىلغان لېكىن ئەمەلىيەت جەريانىدا قوشۇمچە غەنىمەتكە ئىگە بولغان ئادەم. بۇ ئادەم جىهادنىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ ئەمما ئېرىشكەن غەنىمەتنىڭ سەۋەبىدىن، ئاخىرەتتە ئالىدىغان ساۋابىغا نۇقسان يېتىدۇ. مانا بۇ ئۈچىنچى خىل ھالەتتۇر.

يۇقىرىقى سوئالنىڭ جاۋابى شۇكى، ھەرقانداق دۇنيالىق مەنپەئەت ئەجىرنى كېمەيتىۋېتىدۇ.

❹ جىهادقا چىقىشتا پەقەت ئاللاھتائالانىڭ سۆزىنىڭ ئۈستۈن بولۇشىنىلا مەقسەت قىلغان، ئەمەلىيەتتىمۇ ھېچقانداق دۇنيالىق مەنپەئەتكە ئېرىشمىگەن ئادەم. بۇ ئادەم جىهادنىڭ ئەجرىگە تولۇق ئېرىشىدۇ. بۇ بىرنەچچە دەرىجىگە بۆلۈنىدۇ:

① ئۆزى ئۆلتۈرۈلگەن، ئېتى چېپىپ تاشلانغان، مال – مۈلكى ئاللاھتائالانىڭ يولىدا كەتكەن ئادەم.

② ئېتى ۋە مال– مۈلكى چىقىم بولماستىن، پەقەت ئۆزىلا ئۆلتۈرۈلگەن ئادەم.

[1] مۇسلىم رىۋايىتى
[2] بۇخارى رىۋايىتى
[3] ئەھمەد ۋە تەبەرانىي رىۋايىتى

③ ئېتى ۋە مال – مۈلكى چېقىم بولمىغان، ئۆزى يارىلانغان ئادەم.

④ ئېتى ۋە مال – مۈلكى چېقىم بولمىغان، ئۆزىمۇ يارىلانمىغان، غەنىمەتمۇ ئالمىغان ئادەم.

چوڭ 3– ۋە چوڭ 4– خىل مەقسەتتە جىھاد قىلغان ئادەملەر توغرىسىدا پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَا مِنْ غَازِيَةٍ تَغْزُو فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَيُصِيبُونَ الْغَنِيمَةَ إِلا تَعَجَّلُوا ثُلُثَيْ أَجْرِهِمْ مِنَ الآخِرَةِ وَيَبْقَى لَهُمُ الثُّلُثُ وَإِنْ لَمْ يُصِيبُوا غَنِيمَةً تَمَّ لَهُمْ أَجْرُهُمْ» «قانداق بىر غازاتچى قوشۇن اللّٰەنىڭ يولىدا غازات قىلىپ بىرەر غەنىمەتكە ئېرىشىدىكەن، چوقۇم ئاخىرەتتىكى ئەجرىنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمىنى ئېلىپ بولغان بولىدۇ. ئۇلارغا ئۈچتىن بىر قىسمى قالىدۇ. ئەگەر غەنىمەتكە ئېرىشمىسە، تولۇق ئەجرگە ئېرىشىدۇ.»[1]

ئىمام مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: «مَا مِنْ غَازِيَةٍ أَوْ سَرِيَّةٍ تَغْزُو فَتَغْنَمُ وَتَسْلَمُ إِلاَّ كَانُوا قَدْ تَعَجَّلُوا ثُلُثَىْ أُجُورِهِمْ وَمَا مِنْ غَازِيَةٍ أَوْ سَرِيَّةٍ تُخْفِقُ وَتُصَابُ إِلاَّ تَمَّ أُجُورُهُمْ» «قانداق بىر غازاتچى قوشۇن غازات قىلىپ، غەنىمەت ئېلىپ، سالامەت قايتىدىكەن، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئەجرىنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمىنى ئېلىپ بولغان بولىدۇ. قانداق بىر غازاتچى قوشۇن غازات قىلىپ، غەنىمەت ئالالماستىن مۇسىبەتكە ئۇچرايدىكەن، تولۇق ئەجرگە ئېرىشىدۇ.»

مانا بۇ، نىيىتى ساپ ھالەتتە اللّٰەتائالانىڭ يولىدا غازات قىلغان ئادەم ھەققىدە كەلگەن دەلىل بولۇپ، غەنىمەت بىلەن قايتسا ئۇنىڭ ئاخىرەتتىكى ئەجرىنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىنى كېمەيتىۋېتىدۇ. (مانا بۇ سوئالنىڭ جاۋابى بولغان 3–ھالەت)

ئەگەر ھېچنەرسە بىلەن قايتمىسا، ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە ئەجىر مۇكەممەل بېرىلىدۇ. (بۇ 4– ھالەت)

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ بۇ مەسىلىنى «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق كىتابىدا «غەنىمەتنىڭ بەشتىن بىرسىنىڭ پەرزلىكى» دېگەن قىسمىنىڭ «كىمكى غەنىمەتنى كۆزلەپ ئۇرۇش قىلسا، ئۇنىڭ ئەجرىدىن كېمەيتىلەمدۇ؟» دېگەن بابىدا، بىر نەرسىنى كېسىپ ھۆكۈم قىلمىغان ۋە ئەبۇ مۇسا ئەلئەشئەرى τ نىڭ «مَنْ قَاتَلَ لِتَكُونَ كَلِمَةُ اللَّهِ هِيَ الْعُلْيَا» «كىمكى اللّٰەنىڭ تەۋھىد كەلىمىسىنى ئۈستۈنلۈككە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىدىكەن» دېگەن ھەدىسىنى كەلتۈرگەن.

ئىبنى ھەجەر ئوخشاشمايدىغان ئەھۋاللارنى تەپسىلىي بايان قىلغان، كېسىپ ھۆكۈم قىلمىغان.[2] ئىمام نەۋەۋىي ئۇنىڭ ئەكسىچە بۇ مەسىلىدە ھۆكۈمنى كەستى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى τ نىڭ يۇقىرىقى «قانداق بىر غازاتچى قوشۇن ...» دېگەن ھەدىسىنىڭ شەرھىسىدە ئىمام نەۋەۋىي مۇنداق دەيدۇ: [ئۇنىڭدىن باشقىسى دۇرۇس بولمايدىغان بىردىنبىر راست گەپ شۇكى، غازىلار سالامەت قالسا ياكى غەنىمەت ئالسا، ئۇلارنىڭ ئەجرى سالامەت قالمىغان ياكى سالامەت قالسىمۇ غەنىمەت ئالمىغان ئادەمنىڭ ئەجرىدىن ئاز بولىدۇ. غەنىمەت بولسا، ئۇلارنىڭ قىلغان غازىتىنىڭ بىر قىسمىنىڭ باراۋىرىدىدۇر. ئەگەر غەنىمەت بېرىلسە، ئۇلار غازاتقا ئەگىشىپ كېلىدىغان ئەجرىنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىنى نەق ئالغان بولىدى. بۇ غەنىمەت ئەجرىنىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ. مانا بۇ خەبباب ئىبنى ئەرەت τ نىڭ: {بىزنىڭ ئىچىمىزدە ئۆزىنىڭ ئەجرىدىن ھېچنەرسە يېمەي (يەنى جىھادنىڭ دۇنياۋى نەتىجىسىنى كۆرمەي) ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەر بار، يەنە بىزنىڭ ئىچىمىزدە ئۇنىڭ مېۋىسى پىشىپ ئۇنى ئۈزۈۋاتقان (يەنى جىھادنىڭ دۇنياۋى نەتىجىسىنى كۆرگەن) كىشىلەرمۇ بار} دېگەن سۆزىگە ئوخشاش، ساھابىلەردىن رىۋايەت قىلىنغان سەھىھ مەشھۇر ھەدىسلەرگە ئۇيغۇندۇر. توغرىسى، مانا بۇ بىزنىڭ بايان قىلغىنىمىز بولۇپ، ئۇ، ھەدىسنىڭ زاھىرىسىدۇر. ھەمدە بۇ ھەدىسكە قارشى ھېچقانداق بىر سەھىھ ھەدىس كەلمىگەن. شۇڭا ئۇ ھەدىسنى بىزنىڭ بايان قىلغان سۆزىمىزگە دەلىل قىلىشىمىز لازىم. قازى ئىياز بۇ ھەدىسنىڭ ئىزاھاتىدا نۇرغۇن باتىل سۆزلەرنى نەقىل قىلغاندىن كېيىن، بىز بايان قىلغان بۇ مەنىسىنى تاللىغان. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

- بەزى كىشىلەر مۇنداق دېگەن: ‹بۇ ھەدىس سەھىھ ئەمەس، (خۇددى) ئەھلى بەدرىنىڭ ساۋابى (غەنىمەت ئالغانلىق سەۋەبىدىن) كېمەيمىگەندەك، ئۇلارنىڭ (يەنى غەنىمەت بىلەن قايتقان مۇجاھىدلارنىڭ) ساۋابىمۇ غەنىمەت ئېلىش بىلەن كېمىيىپ كەتمەيدۇ. ھالبۇكى، بەدىر ئەھلى مۇجاھىدلارنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى، ئۇلار ئالغان غەنىمەت بولسا غەنىمەتلەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى ئىدى.›
- بەزىلەر: ‹يۇقىرىدىكى ھەدىسنى (يەنى «... مەن ئۇ ئادەمنى جەننەتكە كىرگۈزۈشكە ياكى چىققان ئۆيىگە ئېرىشكەن ئەجىر ياكى غەنىمەت بىلەن قايتۇرۇشقا كېپىل» دېگەن ھەدىسنى،) تۆۋەندىكى ئۈچ ئىشنى تۇتقا قىلىپ تۇرۇپ، ماۋۇ ھەدىسنىڭ (يەنى «قانداق بىر غازاتچى قوشۇن اللّٰەنىڭ يولىدا غازات قىلىپ بىرەر غەنىمەتكە ئېرىشىدىكەن، چوقۇم ئاخىرەتتىكى ئەجرىنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمىنى ئېلىپ بولغان بولىدۇ...» دېگەن ھەدىسنىڭ) ئۈستىدىن كۈچلەندۈردى:

❶ ئەبۇ ھانىئ يەنى ھۇمەيد ئىبنى ھانىئ ناتونۇش راۋىدۇر.

[1] مۇسلىم رىۋايىتى
[2] «فەتھۇل بارى» 6– جىلد 28– ، 29– ، 226– بەتلەر

❷ يۇقىرىدىكى ھەدىس ۋە ئۇنىڭ راۋىلىرى مەشھۇر.

❸ يۇقىرىدىكى ھەدىس «سەھىھۇل بۇخارى» ۋە «سەھىھ مۇسلىم»دا بار. كېيىنكى ھەدىس پەقەت «سەھىھ مۇسلىم» دىلا بار.

بۇ سۆزلەر، بىرقانچە سەۋەبتىن باتىلدۇر:

❶ مەزكۇر ئىككى ھەدىسنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق قارىمۇ – قارشىلىق يوق. چۈنكى يۇقىرىقى ھەدىستە، ئۇ ئادەمنىڭ ئەجىر ۋە غەنىمەت بىلەن قايتىشى زىكرى قىلىنغان. غەنىمەت ئەجرنى كېمەيتىۋېتىدۇ ياكى كېمەيتىۋەتمەيدۇ دېمىگەن ۋەنە ئۇ ئادەمنىڭ ئەجرى، غەنىمەت ئالمىغان ئادەمنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش بولىدۇ دېمىگەن. شۇڭا ئۇ ھەدىس قەيتسىز، كېيىنكى ھەدىس غەنىمەتنىڭ ئەجرنى كېمەيتىۋېتىشى بىلەن قەيت قىلىنغان. شۇنداق بولغاچ، كېيىنكى ھەدىس ئالدىنقى ھەدىسنى قەيت قىلىدۇ (يەنى دائىرىسىنى تارايتىدۇ.)

❷ ئۇلارنىڭ ئەبۇ هانىئ نامەلۇم كىشىدۇر، دېگەن سۆزى بەك خاتا گەپتۇر. بەلكى ئۇ ئىشەنچلىك مەشھۇر كىشى بولۇپ، لەيس ئىبنى سەئد، ھەيۋە، ئىبنى ۋەھب ۋە ئىماملاردىن نۇرغۇن كىشىلەر ئۇنىڭدىن (ھەدىس) رىۋايەت قىلغان. ئۇنى ئىشەنچلىك دەپ قاراشقا، ئىمام مۇسلىمنىڭ «سەھىھ مۇسلىم» ناملىق كىتابىدا ئۇنىڭ رىۋايەت قىلغان (ھەدىسى) بىلەن ھۆججەت كەلتۈرگەنلىكى يېتەرلىكتۇر.

❸ ئۇلارنىڭ، كېيىنكى ھەدىس «سەھىھۇل بۇخارى» بىلەن «سەھىھ مۇسلىم»دا يوق دېگەن گېپىگە كەلسەك، ھەدىسنىڭ سەھىھ بولۇشى ئۈچۈن ئۇنىڭ «سەھىھۇل بۇخارى» بىلەن «سەھىھ مۇسلىم»دا بولۇشى ۋەنە ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرسىدە بولۇشى شەرت ئەمەس.

❹ ئۇلارنىڭ بەدرى غەنىمىتى ھەققىدە دېگەن سۆزىگە كەلسەك، ئۇلار ئەگەر غەنىمەت ئالمىغان بولسىمۇ ئۇلارنىڭ ئەجرى، ئۇلارنىڭ غەنىمەت ئالغاندىكى ئەجرىگە ئوخشاش بولىدىغانلىقى توغرىسىدا ھېچقانداق دەلىل كەلمىگەن، ھەمدە بۇ بەدرى ئۇرۇشىنىڭ پەزىلىتى كۈچلۈك، مەرتىۋىسىنىڭ يۇقىرى بولۇشى بىلەن بىرگە، ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنىڭ مەغپىرەت قىلىنغان، اللەنىڭ ئۇلاردىن رازى بولغان ۋە ئەھلى – جەننەتتىن بولغان ئالىي مەرتىۋىلەرنىڭ كەينىدە ئۇنىڭدىنمۇ ئەۋزەل يەنە بىر مەرتىۋىنىڭ يوقلۇقىنى ئۇقتۇرمايدۇ.›

- يەنە بەزىلەر مۇنداق دېگەن: ‹ئۇلار ئۇزلىرىنىڭ ئەجرىنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىنى ئېلىپ بولدى دېگەن سۆزدىن مەقسەت، يولسىز ئېلىنغان غەنىمەت توغرىسىدا بولۇشى مۇمكىن.› بۇمۇ ئوچۇق خاتا سۆزدۇر. چۈنكى غەنىمەت يولسىز (ئېلىنغان) بولسا، ئەجرنىڭ ئۈچتىن بىرسىمۇ بولمايتتى.
- يەنە بىر بۆلۈك كىشىلەر مۇنداق دېگەن: ‹غەنىمەتسىز قايتقان ئۇ كىشىگە خۇددى مىلى ۋە ئائىلە بالا – چاقىسىدا مۇسىبەتكە ئۇچرىغان كىشىگە ھەسسىلەپ كۆپەيتىپ بېرىلگەنگە ئوخشاش، قولدىن كەتكەن غەنىمەتكە ئېچىنغانلىق سەۋەبىدىن ئەجرى ھەسسىلەپ كۆپەيتىلىدۇ.› بۇ سۆزمۇ، روشەن ھەدىسكە قارشى خاتا گەپتۇر.
- يەنە بىر قىسىم كىشىلەر مۇنداق دېگەن: ‹ھەدىس ھەم غازات قىلىش نىيىتى بىلەن ھەم غەنىمەت ئېلىش نىيىتى بىلەن چىققان ئادەمگە قارىتىلىدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ ساۋابى كېمەيتىلىدۇ.› بۇ ھەم ئاجىز گەپ، توغرىسى بىزنىڭ يۇقىرىدا دېگەن سۆزىمىزدۇر. اللەئوبدان بىلگۈچىدۇر.][1]

«نەيلۇل ئەۋتار»[2] ناملىق كىتابتا مۇشۇ مەسىلىنى تەھقىقلاش ئۈچۈن «جىھادتا نىيەتنى خالىس قىلىش، ئۇنىڭغا ئىش ھەققى ئېلىش ۋە ياردەم بېرىش توغرىسىدا» دېگەن مۇستەقىل بىر باب كەلگەن. ئۇ يۇقىرىقى دەلىللەرنىڭ ھەممىسىنى بايان قىلغان ۋە ئىبنى ھەجەرنىڭ دېگەن سۆزلىرىنى ھەم ئېيتىپ ئۆتكەن. ئىمام نەۋەۋىينىڭ ئەكسىچە مەسىلىگە كېسىپ ھۆكۈم قىلمىغان.

مانا بۇ، ئىخلاس ۋە ساۋاب ئۈمىد قىلىش توغرۇلۇق اللەييزنىشقا مۇيەسسەر قىلغان سۆزلەردۇر. اللەتائالا بىزگە ۋە ھۆرمەتلىك كىتابخانغا بۇ كىتاب بىلەن پايدا يەتكۈزسۇن! ئامىن.

---

[1] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋي» 13 ـ جىلد 52 ـ ، 53 ـ بەتلەر

[2] شەۋكانىينىڭ «نەيلۇل ئەۋتار» ناملىق كىتابى 8 ـ جىلد 32 ـ ۋە كېيىنكى بەتلەر

## ئىككىنچى باب. مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ ھۆكمى

بۇ بابتا تۆۋەندىكى بەش تۈرلۈك مەسىلە بايان قىلىنىدۇ:

بىرىنچى. مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ ئەھمىيىتى

ئىككىنچى. مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ ھۆكمى

ئۈچىنچى. ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ كىملەرگە پەرز بولىدىغانلىقى

تۆتىنچى. شەرىئەتتە ھەربىي تەلىم ئېلىش كەچۈرۈم قىلىنىدىغان شەخسلەر

بەشىنچى. اللّٰەيولىدا ئىقتىساد چىقىم قىلىش

### بىرىنچى. مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ ئەھمىيىتى

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «يُوشِكُ أَنْ تَدَاعَى عَلَيْكُمُ الأُمَمُ مِنْ كُلِّ أُفُقٍ كَمَا تَدَاعَى الأَكَلَةُ عَلَى قَصْعَتِهَا» قُلْنَا: يَا رَسُولَ اللَّهِ أَمِنْ قِلَّةٍ بِنَا يَوْمَئِذٍ قَالَ: «أَنْتُمْ يَوْمَئِذٍ كَثِيرٌ وَلَكِنَّكُمْ غُثَاءٌ كَغُثَاءِ السَّيْلِ تُنْزَعُ الْمَهَابَةُ مِنْ قُلُوبِ عَدُوِّكُمْ وَيُجْعَلِ فِي قُلُوبِكُمُ الْوَهْنُ» قَالُوْا وَمَا الْوَهَنُ؟ قَالَ: «حُبُّ الْحَيَاةِ وَكَرَاهِيَةُ الْمَوْتِ» «يېقىندا بارلىق خەلقلەر (يەنى كاپىر پىرقىلەر ۋە ئازغۇن گۇرۇھلار) سىلەرگە قارشى ھەر تەرەپتىن خۇددى تاماق يېگۈچىلەر ئۆزىنىڭ قاچىسىغا بىر - بىرسىنى چاقىرىشقاندەك (سىلەر بىلەن ئۇرۇشۇش، شانى – شەۋكىتىڭلارنى سۇندۇرۇش، دۆلىتىڭلارنى ۋە مال – مۈلكۈڭلارنى تارتىۋېلىش ئۈچۈن) بىر - بىرنى چاقىرىشىدۇ.» بىز دېدۇق: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! بۇ شۇ كۈندىكى بىزنىڭ سانىمىزنىڭ ئازلىقىدىنمۇ؟› پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «شۇ كۈندە سىلەر كۆپ لېكىن سىلەر (شىجائىتىڭلارنىڭ كېمىيىپ كېتىشى، قەدىر – قىممىتىڭلارنىڭ تۆۋەنلەپ كېتىشى سەۋەبلىك) سەلنىڭ كۆپۈكىگە ئوخشاش بىر كۆپۈك، دۈشمەنلىرىڭلارنىڭ قەلبىدىن قورقۇنچ (يەنى سىلەرنىڭ ھەيۋىتىڭلار) كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ، سىلەرنىڭ قەلبىڭلاردا ۋەھەن پەيدا قىلىنىدۇ.» ئۇلار ‹ۋەھەن دېگەن نېمە؟› دېدى. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ھاياتلىقنى ياخشى كۆرۈش، ئۆلۈمنى يامان كۆرۈشتۇر.»[1]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «إِذَا تَبَايَعْتُمْ بِالْعِينَةِ وَأَخَذْتُمْ أَذْنَابَ الْبَقَرِ وَرَضِيتُمْ بِالزَّرْعِ وَتَرَكْتُمُ الْجِهَادَ سَلَّطَ اللَّهُ عَلَيْكُمْ ذُلاًّ لاَ يَنْزِعُهُ حَتَّى تَرْجِعُوا إِلَى دِينِكُمْ» «جازانە ئاربلاش سودا بىلەن شۇغۇللانساڭلار، (پەرز ئەين بولغان) جىھادنى تەرك ئېتىپ چارۋا - ماللارنى بېقىش ۋە كۆپەيتىش بىلەن مەشغۇل بولساڭلار ۋە تېرىقچىلىق بىلەن قانائەتلەنسەڭلار، اللّٰەتائالا شۇنداق بىر خارلىقنى مۇپتىلا قىلىپ قويىدۇكى، تاكى سىلەر دىنىڭلارغا قايتمىغۇچە (يەنى دىنىڭلار كۆرسىتىپ بەرگەن جىھاد ئىبادىتىنى ئادا قىلمىغۇچە) ئۇ خارلىقنى ئۈستۈڭلاردىن كۆتۈرۈۋەتمەيدۇ.»[2]

بۇ ئىككى ھەدىس بىر مەنىدە بولۇپ، ئىككىلا ھەدىس مۇسۇلمانلارنىڭ بۈگۈنكى كۈندىكى دۇنيانى ياخشى كۆرۈپ ئۆلۈمنى يامان كۆرگەن ۋە جىھادنى تەرك ئەتكەن، ئاندىن اللّٰەتائالا ئۇلارغا كاپىر ئۈممەتلەرنى مۇپتىلا قىلغان، ئۇ كاپىرلار مۇسۇلمانلارغا خارلىقنى تېتىتىۋاتقان ھالىتىنى شەكسىز سۈپەتلەپ بېرىدۇ. مانا بۇ جىھادنى تەرك ئەتكۈچىلەر چوقۇم يولۇقىدىغان تەقدىرى جازادۇر.

بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا مَا لَكُمْ إِذَا قِيلَ لَكُمْ انفِرُوا فِي سَبِيلِ اللَّهِ اثَّاقَلْتُمْ إِلَى الْأَرْضِ أَرَضِيتُمْ بِالْحَيَاةِ الدُّنْيَا مِنْ الْآخِرَةِ فَمَا مَتَاعُ الْحَيَاةِ الدُّنْيَا فِي الْآخِرَةِ إِلَّا قَلِيلٌ إِلَّا تَنفِرُوا يُعَذِّبْكُمْ عَذَابًا أَلِيمًا وَيَسْتَبْدِلْ قَوْمًا غَيْرَكُمْ وَلَا تَضُرُّوهُ شَيْئًا وَاللَّهُ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ] [ئى مۆمىنلەر! سىلەرگە اللّٰەنىڭ يولىدا جىھاد قىلىشقا چىقىڭلار دېيىلسە، نېمىشقا يۇرتۇڭلاردىن ئايرىلغىڭلار كەلمەيدۇ؟ دۇنيا ھاياتىنى ئاخىرەتتىكى (بەخت) بىلەن تېگىشىشكە رازى بولدۇڭلارمۇ؟ دۇنيا ھاياتىدىن بەھرىمەن

---

[1] ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى

[2] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى

بولۇش ئاخىرەتنىڭ نېمەتلىرى بىلەن سېلىشتۇرغاندا، ئەرزىمەس نەرسىدۇر. ئەگەر سىلەر جىھادقا چىقمىساڭلار، اللهسىلەرگە قاتتىق ئازاب قىلىدۇ. (سىلەرنى ھالاك قىلىپ) ئورنۇڭلارغا سىلەردىن باشقا قەۋمنى كەلتۈرىدۇ، سىلەر اللهقا قىلچە زىيان يەتكۈزەلمەيسىلەر، اللهھەر نەرسىگە قادىردۇر.][1]

ئىبنى ئۆمەر τ رىۋايەت قىلغان ھەدىستىكى مەزكۇر خارلىق، بۇ ئايەتتىكى دەردلىك ئازابنىڭ جۈملىسىدىندۇر. يەنە سەۋبان τ رىۋايەت قىلغان ھەدىستە بايان قىلىنغان كاپىرلارنىڭ بىزگە قارشى بىر - بىرىنى چاقىرىشى، ئۇ دەردلىك ئازابنىڭ جۈملىسىدىندۇر. بۇنىڭدىن قۇتۇلۇش خۇددى پەيغەمبەر ρ: «ئۇ خارلىقنى كۆتۈرۈۋەتمەيدۇ تاكى سىلەر دىنىڭلارغا قايتمىغۇچە» دەپ خەۋەر بەرگەندەك، جىھادقا قايتىش بىلەن بولىدۇ. مانا بۇ دىنغا قايتىش ھەدىسنىڭ بېشىدا ئېيتىلغاندەك جىھادقا قايتىش بىلەن بولىدۇ. بۇ اللهتائالانىڭ تۆۋەندىكى سۆزلىرىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ: [وَقَاتِلُوا الْمُشْرِكِينَ كَافَّةً كَمَا يُقَاتِلُونَكُمْ كَافَّةً وَاعْلَمُوا أَنَّ اللَّهَ مَعَ الْمُتَّقِينَ] [مۇشرىكلار سىلەرگە بىرلىكتە ھۇجۇم قىلغاندەك، سىلەرمۇ ئۇلارغا قارشى بىرلىكتە ئۇرۇش قىلىڭلار. بىلىڭلاركى، اللهتەقۋادارلار بىلەن بىللىدۇر (يەنى اللهنىڭ ئەمرىنى بەجا كەلتۈرۈش، مەنئى قىلغان ئىشلىرىدىن چەكلىنىش بىلەن اللهتىن قورققۇچىلارغا اللهنىڭ ياردەم بېرىدىغانلىقىغا ئىشەنچىدە بولۇڭلار.)] [2]

[وَقَاتِلُوهُمْ حَتَّى لا تَكُونَ فِتْنَةٌ وَيَكُونَ الدِّينُ كُلُّهُ لِلَّهِ] [پىتنە تۈگىگەن، دىن پۈتۈنلەي اللهئۈچۈن بولغانغا قەدەر ئۇلار بىلەن ئۇرۇشۇڭلار.][3]

بۇ ئىلاھى پەرمان چوقۇم بىر سوئالنى قوزغايدۇ. ئۇ بولسا بىز قانداق بۇ بۇيرۇقنى ئىجرا قىلالايمىز؟! ۋەھالەنكى، بىز مۇسۇلمانلار مۇشۇنداق ئاجىز، چېچىلاڭغۇ تۇرساق ۋە پىتنىلەر ئەقىللىق كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان دەرىجىگە يەتكەن تۇرسا؟!

بىز ئىبنى تەيمىيىنىڭ مۇنۇ سۆزى بىلەن جاۋاب بېرىمىز: [ئاجىز كەلگەنلىكتىن جىھادنىڭ پەرزلىكى ئەمەلدىن قالغان چاغدا، كۈچ ۋە جەڭ ئېتى ھازىرلاش ئارقىلىق جىھادقا تەييارلىق قىلىش پەرزلىك ئورۇنغا ئۆتىدۇ. چۈنكى پەرزنى ئۇنىڭسىز ئورۇندىغىلى بولمايدىغان نەرسىنىڭ (يەنى ۋاستىنىڭ) ھۆكمىمۇ پەرز بولىدۇ.][4]

جىھادقا تەييارلىق قىلىش ئىككى خىل بولىدۇ:

① ئىمانى تەييارلىق

بۇ، شەرىئەت ئىلمىنى ئۆگىنىش ۋە ئۆزىنى پاكلاش ئارقىلىق ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. بۇ ھەقتە اللهتائالا مۇنداق دەيدۇ: [يَتْلُو عَلَيْهِمْ آيَاتِهِ وَيُزَكِّيهِمْ وَيُعَلِّمُهُمْ الْكِتَابَ وَالْحِكْمَةَ] [ئۇ (يەنى پەيغەمبەر) ئۇلارغا قۇرئان ئايەتلىرىنى ئوقۇپ بېرىدۇ، ئۇلارنى (گۇناھلاردىن) پاك قىلىدۇ، ئۇلارغا كىتابنى (يەنى قۇرئاننى) ۋە ھېكمەتنى (يەنى پەيغەمبەرنىڭ سۈننىتىنى) ئۆگىتىدۇ.][5]

② ماددىي تەييارلىق

بۇ، كۈچ توپلاش، ھەربىي تەلىم ئېلىش ۋە اللهيولىدا ئىقتىساد چىقىم قىلىش ئارقىلىق ۋۇجۇدقا چىقىدۇ.

بىز ئىمانى تەييارلىق توغرۇلۇق دەيدىغان سۆزىمىزنى كېيىنگە قالدۇرۇپ، جىھادنىڭ مۇھىم بولغان ماددىي تەييارلىقلىرى بىلەن سۆزنى باشلايمىز. چۈنكى ئۇ، بۇ كىتابنى يېزىشنىڭ سەۋەبىدۇر.

دەيمىزكى، اللهتائالا ماددىي تەييارلىق قىلىشقا ئۆزىنىڭ مۇنۇ سۆزىدە بۇيرۇغان: [وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ وَمِنْ رِبَاطِ الْخَيْلِ تُرْهِبُونَ بِهِ عَدُوَّ اللَّهِ وَعَدُوَّكُمْ وَآخَرِينَ مِنْ دُونِهِمْ لا تَعْلَمُونَهُمْ اللَّهُ يَعْلَمُهُمْ وَمَا تُنفِقُوا مِنْ شَيْءٍ فِي سَبِيلِ اللَّهِ يُوَفَّ إِلَيْكُمْ وَأَنْتُمْ لا تُظْلَمُونَ] [دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى، جەڭ ئېتى تەييارلاڭلار، بۇنىڭ بىلەن، اللهنىڭ دۈشمىنىنى، ئۆزۈڭلارنىڭ دۈشمىنىڭلارنى ۋە ئۇلاردىن باشقا دۈشمەنلەرنى قورقۇتىسىلەر، ئۇلارنى سىلەر تونۇمايسىلەر، اللهتونۇيدۇ، سىلەرنىڭ اللهيولىدا سەرپ قىلغىنىڭلار مەيلى نېمە بولسا بولسۇن، سىلەرگە ئۇنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ، سىلەرگە زۇلۇم قىلىنمايدۇ (يەنى بۇ ساۋابتىن ھېچنەرسە كېمەيتىلمەيدۇ.)][6]

---

[1] سۈرە تەۋبە 38 ـ ، 39 ـ ئايەتلەر

[2] سۈرە تەۋبە 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[3] سۈرە ئەنفال 39 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[4] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 259 ـ بەت

[5] سۈرە جۇمە 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[6] سۈرە ئەنفال 60 ـ ئايەت

بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرى توغرىسىدا ئۇقبە ئىبنى ئامىر τ دىن نەقىل قىلىنغان مۇنداق بىر ھەدىس بار. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنبەر ئۈستىدە تۇرۇپ مۇنداق دەۋاتقانلىقىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «[وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ]، أَلَا إِنَّ الْقُوَّةَ الرَّمْيُ أَلَا إِنَّ الْقُوَّةَ الرَّمْيُ أَلَا إِنَّ الْقُوَّةَ الرَّمْيُ» «[دۈشمەنلىرىڭلار بىلەن ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن قولۇڭلاردىن كېلىشىچە كۈچ تەييارلاڭلار.] دېگەن ئايەتتىكى كۈچ ــ بىلىڭلاركى جەزمەن ئوق ئېتىشتۇر، بىلىڭلاركى جەزمەن ئوق ئېتىشتۇر، بىلىڭلاركى جەزمەن ئوق ئېتىشتۇر.»[1]

پەيغەمبەر ρ نىڭ ئايەتكە بەرگەن بۇ تەپسىرى، جىھادقا تەييارلىق كۆرۈش ــ تەلىم - تەربىيە ۋە ئۆزىنى پاكلاش ئارقىلىق بولىدۇ دېگۈچىلەر بىلەن، جىھادقا تەييارلىق كۆرۈش ــ ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىش ئارقىلىق بولىدۇ دېگۈچىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى دەتالاشنى ئايرىيدىغان ئوچۇق دەلىلدۇر. چۈنكى ھەدىس، اللّٰەتائالا تەييارلاشقا بۇيرۇغان كۈچ – قۇۋۋەتنىڭ، ھەرخىل قوراللارنى ئېتىشنى ئۆگىنىش ئارقىلىق ۋۇجۇدقا چىقىدىغان ماددىي كۈچ – قۇۋۋەت ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. مانا بۇ مۇسۇلمان كىشىنىڭ، ئۆزى تەرك ئېتىشى دۇرۇس بولمايدىغان ئىشلارنىڭ قاتارىدىندۇر. بىز بۇ ھەقتە ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ ھۆكمى دېگەن ماۋزۇدا توختىلىمىز.

شەرئى بىلىملەر بىلەن تەلىم - تەربىيە ئېلىپ بېرىپ روھنى پاكلاشمۇ جىھادنىڭ ئىمانى تەييارلىقى سۈپىتىدە پەرزلىك ئورۇندا تۇرىدۇ. بۇنىڭ دەلىلىنى كېيىن بايان قىلىمىز.

مەشىق لاگېرلىرى ۋە جىھاد مەيدانلىرى ئەگەر ياخشى رىئايە قىلىنسا كىشىلەرنى تەربىيىلەشنىڭ، ئادەم بايلىقلىرىنى ئېچىشنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ يوللىرىنى بىلىشنىڭ ئەڭ ياخشى ئورنىدۇر. بۇ، ئۇزۇن ۋاقىت (مۇشۇ ساھەدە) بىللە ياشاش ۋە مۇشەققەتلەرگە بىللە ئۇچراش، سەپەرلەرنى بىللە قىلىش ئارقىلىق مۇكەممەللىشىدۇ.

بىز بۇ كىتابتا اللّٰەخالىسا ئىمانى تەييارلىق توغرىسىدا بىرنەچچە ئورۇندا توختىلىمىز.

(جىھادقا) ماددىي تەييارلىق كۆرۈش بىلەن ئىمانى تەييارلىق كۆرۈشنىڭ زۆرۈرلۈكىدە ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق. ئەمما مەزكۇر ئايەتتىكى تەييارلىق دېگەن سۆزنى پەقەت ئىمانى تەييارلىقتىنلا ئىبارەت دەۋېلىش ياكى ئىمانى تەييارلىقنى ماددىي تەييارلىق قىلىشتىن ۋە ھەربىي تەلىم ئېلىشتىن قېلىپ قېلىشنىڭ بىر ۋاستىسى قىلىۋېلىشقا، قۇرئان ۋە ھەدىس قەتئىي يول قويمايدۇ. بىزمۇ بۇ خىل پىكىرلەرگە قوشۇلالمايمىز.

خۇلاسىلەپ ئېيتقاندا، جىھاد ــ مۇسۇلمانلار ئۈچۈن اللّٰەنىڭ غەزىپىدىن قۇتۇلۇش، شۇنىڭدەك ھازىر باشتىن كەچۈرۈۋاتقان خورلۇق ھاياتتىن نىجات تېپىشنىڭ بىردىنبىر چىقىش يولى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ تەييارلىقىنىڭ كۆرۈنەرلىك بىر شەكلى بولغان ھەربىي تەلىم ئېلىش ھەم شۇقەدەر مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە.

## ئىككىنچى. مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ ھۆكمى

ھەربىي تەلىم ئېلىش شەرئەتتە كەچۈرۈم قىلىنغان ئۆزرە ئىگىلىرىدىن باشقا ھەرقانداق مۇسۇلمان ئۈچۈن پەرز. چۈنكى ئۇ، جىھادنىڭ ئاساسلىق مۇقەددىمىلىرىدىن بىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ئەسكىرى تەلىم ئېلىشنىڭ پەرزلىكىنىڭ دەلىللىرى:

1- جىھادنىڭ ھەربىر مۇسۇلمان ئۈچۈن، فىقھى كىتابلاردا بايان قىلىنغاندەك بىرنەچچە ئورۇنلاردا پەرز ئەين بولۇپ بېكىتىلىدىغانلىقى مەلۇم.

ئۇ ئورۇنلارنى ئىبنى قۇدامە ئۆزىنىڭ «ئەلمۇغنىي» دېگەن كىتابىدا مۇنداق بايان قىلغان: [جىھاد ئۈچ خىل ئورۇندا پەرز ئەين بولۇپ بېكىتىلىدۇ:

❶ مۆمىنلەر قوشۇنى بىلەن كاپىرلار قوشۇنى ئۇچرىشىپ ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن سەپ تۈزگەندە. بۇ خىل ھالەتتە سەپكە قاتناشقان ھەربىر مۇسۇلماننىڭ قايتىپ كېتىشى ھارام بولۇپ، ئۇنىڭغا جىھاد قىلىش پەرز ئەين بولىدۇ.

---
[1] مۇسلىم رىۋايىتى

**بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ: [يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِذَا لَقِيتُمْ فِئَةً فَاثْبُتُوا وَاذْكُرُوا اللَّهَ كَثِيرًا لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ وَأَطِيعُوا اللَّهَ وَرَسُولَهُ وَلَا تَنَازَعُوا فَتَفْشَلُوا وَتَذْهَبَ رِيحُكُمْ وَاصْبِرُوا إِنَّ اللَّهَ مَعَ الصَّابِرِينَ] [ئى مۆمىنلەر! (مۇشرىكلاردىن) بىر جامائەگە (يەنى دۈشمەن قوشۇنىغا) ئۇچراشقان چېغىڭلاردا ساباتلىق كۆرسىتىڭلار، مۇۋەپپەقىيەت قازىنىشىڭلار ئۈچۈن ئاللاھنى كۆپ ياد ئېتىڭلار. (پۈتۈن سۆز ھەرىكەتلىرىڭلاردا) ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، بولمىسا، (دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىشتىن) قورقۇپ قالىسىلەر، كۈچ ـ قۇۋۋىتىڭلار كېتىپ قالىدۇ؛ سەۋر قىلىڭلار، ئاللاھھەقىقەتەن سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر.][1]**

**[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِذَا لَقِيتُمُ الَّذِينَ كَفَرُوا زَحْفًا فَلَا تُوَلُّوهُمُ الْأَدْبَارَ وَمَنْ يُوَلِّهِمْ يَوْمَئِذٍ دُبُرَهُ إِلَّا مُتَحَرِّفًا لِقِتَالٍ أَوْ مُتَحَيِّزًا إِلَى فِئَةٍ فَقَدْ بَاءَ بِغَضَبٍ مِنَ اللَّهِ] [ئى مۆمىنلەر! كاپىرلارنىڭ ھۇجۇمىغا دۇچ كەلگەن چېغىڭلاردا، ئۇلارغا ئارقاڭلارنى قىلماڭلار (يەنى قاچماڭلار.) كىمكى قايتا ئۇرۇشۇش ياكى (ياردەم تىلەش) ئۈچۈن مۇسۇلمانلار جامائەسىگە قوشۇلۇش مەقسىتىدە بىر تەرەپكە يۆتكىلىش قىلماستىن، بەلكى دۈشمەنگە ئارقىسىنى قىلىدىكەن (يەنى قاچىدىكەن،) ئۇ ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ غەزىپىگە ئۇچرايدۇ.][2]**

**❷ كاپىرلار مۇسۇلمانلارنىڭ زېمىنىغا باستۇرۇپ كىرگەندە. بۇ خىل ھالەتتە شۇ يەرنىڭ ئەھلى بولغان مۇسۇلمانلارغا دۈشمەنلەرگە قارشى جىھاد قىلىش ۋە ئۇلارنى چېكىندۈرۈش پەرز ئەين بولۇپ بېكىتىلىدۇ.**

**❸ مۇسۇلمانلارنىڭ ئەمىرى مۇئەييەن بىر قەۋمنى جىھادقا چاقىرىق قىلسا، چاقىرىق قىلىنغان كىشىلەرگە جىھاد پەرز ئەين بولۇپ بېكىتىلىدۇ.**

**بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ: [يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا مَا لَكُمْ إِذَا قِيلَ لَكُمُ انْفِرُوا فِي سَبِيلِ اللَّهِ اثَّاقَلْتُمْ إِلَى الْأَرْ ِ] [ئى مۆمىنلەر! سىلەرگە ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلىشقا چىقىڭلار دېيىلسە، نېمىشقا يۇرتۇڭلاردىن ئايرىلغىڭلار كەلمەيدۇ؟][3]**

**پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «وَإِذَا اسْتُنْفِرْتُمْ فَانْفِرُوا» «سىلەردىن جىھادقا چىقىش تەلەپ قىلىنسا چىقىڭلار.»[4]][5]**

**بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بۈگۈنكى دەۋردە جىھادنى پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرىغا پەرز ئەين دېيىشكە ئانچە ئاشۇرۇۋەتكەن بولمايمىز. بولۇپمۇ ئىككىنچى خىل ھالەتنىڭ تەقەززاسى بويىچە ئېيتقاندا تېخىمۇ شۇنداق. چۈنكى ھازىر كۆپ ساندىكى مۇسۇلمان دۆلەتلىرىگە ئومۇمەن باشقا ئەجنەبىي كاپىرلار ياكى يەرلىك كاپىر ھۆكۈمەتلەر ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتىدۇ. پەرز ئەين بولۇپ بېكىپ بولغان جىھادنى تەرك ئېتىش، ھەدىسلەردە ئىنساننى ھالاك قىلغۇچى يەتتە تۈرلۈك چوڭ گۇناھلارنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ. مەزكۇر نۇقتىلاردىن ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ پەرزلىكى مانا مەن دەپلا چىقىپ تۇرىدۇ. چۈنكى بۇ ھەربىي تەلىم ئېلىش، ھەربىر مۇسۇلماننىڭ ئۈستىگە ھەرقانداق ۋاقىتتا پەرز بولۇشى مۇمكىن. پەرز جىھادنى ئۇنىڭسىز قىلغىلى بولمايدىغان ۋاستە (يەنى تەييارلىق) پەرز.**

**2ـ ئاللاھتائالانىڭ [وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ] [دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى تەييارلاڭلار.][6] دېگەن سۆزىدۇر.**

**ئۇقبە ئىبنى ئامىر τ نىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغان «بىلىڭلاركى، كۈچ تەييارلاش ئوق ئېتىشتۇر.»[7] دېگەن ھەدىسمۇ ئۇنىڭ دەلىلىدۇر.**

**بۇيرۇق، ئۇنىڭ پەرزلىكىنى ئىپادىلەشتىن توسىدىغان ئامىل بولمىسىلا، پەرزلىكىنى ئۇقتۇرىدۇ، مەزكۇر ئايەتنىڭ تەقەززاسى بويىچە تەييارلىق قىلىش پەرز بولغان ئىكەن، ئۇنىڭ بىر تۈرى بولغان ھەربىي تەلىم ئېلىشمۇ پەرزلىك ئورنىدا تۇرىدۇ.**

**سەنئانى ئۇقبىنىڭ بۇ ھەدىسىنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دېگەن: [ئايەتتىكى كۈچ تەييارلاشنى ئوق ئېتىش بىلەن تەپسىر قىلغان ھەدىس شۇنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇكى، پەيغەمبەر ρ نىڭ زامانىسىدىكى كۈچ تەييارلاش ئوق ئېتىش بىلەن تونۇلغان، ئۇ مۇشرىكلار**

---

[1] سۈرە ئەنفال 45 ـ، 46 ـ ئايەتلەر
[2] سۈرە ئەنفال 15 ـ، 16 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە تەۋبە 38 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[5] «ئەلمۇغنىي ۋەششەرھۇل كەبىير» 10ـ جىلد 365 ـ، 366 ـ بەتلەر
[6] سۈرە ئەنفال 60 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[7] مۇسلىم رىۋايىتى

ۋە باغىيلارغا قورال ئىتتىشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنىڭدىن ئۇ قوراللارنى ئۆگىنىشنىڭ قانۇنلۇق ئىكەنلىكىنى بىلىۋالغىلى بولىدۇ، چۈنكى تەييارلىق قىلىش ئوق ئىتتىشقا ئادەتلىنىش بىلەن بولىدۇ، ياخشى ئاتالمىغان ئادەمنى كۈچ تەييارلىدى دېگىلى بولمايدۇ.][1]

3- اللهتائالانىڭ [وَلَوْ أَرَادُوا الْخُرُوجَ لَأَعَدُّوا لَهُ عُدَّةً وَلَكِنْ كَرِهَ اللَّهُ انْبِعَاثَهُمْ فَثَبَّطَهُمْ وَقِيلَ اقْعُدُوا مَعَ الْقَاعِدِينَ] [ئەگەر ئۇلارنىڭ جىھادقا چىقىش نىيىتى بولسا، ئەلۋەتتە ئۇنىڭغا تەييارلىق قىلاتتى، لېكىن اللهئۇلارنىڭ چىقىشىنى ياقتۇرمىدى، (ئۇلارنىڭ دىللىرىغا ھۇرۇنلۇقنى سېلىپ) ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنى سۇندۇردى. (ئۇلارغا) «ئۆيلىرىدە قېلىپ قالغۇچىلار (يەنى ئاياللار، كىچىك بالىلار، ئاجىزلار) بىلەن قېلىڭلار» دېيىلدى.][2] دېگەن سۆزىدۇر.

اللهتائالا جىھادقا تەييارلىق كۆرۈشنى تەرك ئېتىشنى (ھەربىي تەلىم ئېلىشمۇ شۇ قاتاردا) مۇناپىقلارنىڭ سۈپەتلىرىدىن دەپ بايان قىلدى. مانا بۇ اللهتائالانىڭ [دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى تەييارلاڭلار.] دېگەن سۆزىدىكى بۇيرۇقنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى، ئۇنى تەرك ئېتىشكە نىسبەتەن اللهنىڭ كايىغانلىقى كۈچلەندۈرىدۇ.

بۇ يەنە پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنۇ سۆزىدىن روشەنلىشىدۇ: «مَنْ مَاتَ وَلَمْ يَغْزُ وَلَمْ يُحَدِّثْ نَفْسَهُ بِالغَزْوِ مَاتَ عَلَى شُعْبَةٍ مِنَ النِفَاقِ» «كىمكى غازات قىلماي، غازات قىلىشنى كۆڭلىگىمۇ پۈكمەي ئۆلسە مۇناپىقلىقنىڭ بىر سۈپىتى ئۈستىدە ئۆلىدۇ.»[3]

يەنە پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنۇ سۆزىدىن ھەم ئايدىڭلىشىدۇ: « مَنْ عَلِمَ الرَّمْيَ ثُمَّ تَرَكَهُ فَلَيْسَ مِنَّا أَوْ قَدْ عَصَى» «كىمكى ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىپ كېيىن ئۇنى (داۋاملاشتۇرماي) تاشلىۋەتسە ئۇ بىزدىن ئەمەس ياكى ئاسىي بولدى.»[4]

ئىمام نەۋەۋىي مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ھەدىس ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىپ بولۇپ تاشلاپ قويغان كىشىگە قىلىنغان قاتتىق تەھدىتتۇر.]

ئەگەر بۇ تەھدىت ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىپ بولۇپ ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنتۇپ قالماسلىق ئۈچۈن مەشىقنى داۋاملاشتۇرۇپ تۇرمىغان ئادەمنىڭ ھەققىدە بولسا، باشتىلا ئۆگەنمىگەن ئادەمنىڭ ھالى نېمە بولار!

يەنە باشقا دەلىللەرمۇ بار بولۇپ، گەپنىڭ ئۇزىراپ كېتمەسلىكى ئۈچۈن يۇقىرىقى دەلىللەر بىلەن كۇپايىلىنىمىز.

دېمەك، ھەربىي تەلىم ئېلىش ئۆزرە ئىگىلىرىدىن باشقا ھەرقانداق مۇسۇلمانغا پەرز.

ئىسلام ئەسكەرلىكى توغرىسىدا كىتاب يازغان ئۇستاز مۇھەممەد شىيت خەتتاب مۇنداق دەيدۇ: [ھەرقانداق قورال ئىشلىتىلمەيدىكەن ئۇنىڭ ھېچقانداق قىممىتى بولمايدۇ، قورال ئىشلىتىشنى يۇقىرى دەرىجىدە ئۆگىنىش ئۇنى تولۇق ئىشلىتىشكە ئېلىپ بارىدۇ، قورال ئىشلىتىشنى ياخشى ئۆگەنگەن مۇجاھىدلا ئۇنى ياخشى ئىشلىتەلەيدۇ. ئەمما ياخشى ئۆگەنمىگەن جەڭچى ئۇنىڭدىن دېگەندەك پايدىلىنالمايدۇ. تەلىم - تەربىيە كۆرگەن كىشى كۆرمىگەن كىشىنىڭ ئۈستىدىن ئاسانلا غەلىبە قىلالايدۇ. ئىسلامدىن ئىلگىرى ئەرەبلەر قورال ئىشلىتىشنى ئۆگىنەتتى لېكىن مەجبۇرى ئەمەس ئىدى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئۆزىنىڭ قىزغىنلىق ۋە خاھىش ئېتىبارى بىلەن ئۆگەنمەيدىغانلارمۇ بار ئىدى. ئىسلام دىنى كېلىپ ئەسكىرى تەلىم ئېلىشقا بۇيرۇدى ۋە ئۇنىڭغا قىزىقتۇردى، چۈنكى جىھاد قورال كۆتۈرەلەيدىغان ھەرقانداق ئادەمنىڭ ئۈستىگە پەرزدۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ ھەممىسى اللهنىڭ سۆزىنىڭ ئۈستۈن بولۇشى ئۈچۈن اللهيولىدا جىھاد قىلىدىغان مۇسۇلمانلار قوشۇنىدۇر. ئوق ئېتىشقا قىزىقتۇرىدىغان نۇرغۇن ھەدىسلەر كەلگەن بولۇپ، ئۇنىڭ بىر قىسمى سۆزلەپ ئۆتۈلدى.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ عَلِمَ الرَّمْيَ ثُمَّ تَرَكَهُ فَلَيْسَ مِنَّا» «كىمكى ئوق ئېتىشنى ئۆگىنىپ كېيىن ئۇنى (داۋاملاشتۇرماي) تاشلىۋەتسە ئۇ بىزدىن ئەمەس.»[5]

نۇرغۇن ئىماملار ۋە ئالىملارنىڭ چوڭلىرى قېرىپ قالغاندىن كېيىنمۇ ئوق ئېتىشنى مەشىق قىلىپ تۇراتتى. ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلمۇ شۇلارنىڭ قاتارىدىن ئىدى. ئەگەر ئۇلاردىن چېنىقىشنىڭ سەۋەبى توغرۇلۇق سورالسا ياكى ئۇلارغا قىلىۋاتقان ئىشلىرىدىن كىشىلەرنىڭ ئەجەبلەنگەنلىكى ئىشارە قىلىنسا، ئۇلار سوئال سورىغۇچىلارغا ۋە ئەجەبلەنگۈچىلەرگە پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇشۇ ئۇلۇغ ھەدىسى بىلەن جاۋاب بېرەر ئىدى.][6]

---

[1] «سۇبۇلۇسسەلام» 4- جىلد 1374- بەت 1236- ھەدىس
[2] سۈرە تەۋبە 46- ئايەت
[3] مۇسلىم رىۋايىتى
[4] مۇسلىم رىۋايىتى
[5] ئەھمەد رىۋايىتى
[6] مەھمۇد شىيت خەتتابنىڭ «ئەرەب ئىسلام ئەسكەرلىكى» ناملىق كىتابى 146-، 149- بەتلەر

يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ راۋىسى ساھابە ئۇقبە ئىبنى ئامىر τ مۇ قىرىغىچە ئوق ئېتىشنى مەشىق قىلىشنى داۋاملاشتۇرغان كىشىلەرنىڭ قاتارىدىن بولۇپ، ئۇ بۇ ھەدىسنى ئۆزىنىڭ قېرىپ قالغان ۋاقتىدا مەشىق قىلىۋاتقانلىقىدىن باشقىلار ئەجەبلەنگەن چاغدا رىۋايەت قىلغان.

## ئۈچىنچى. ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ كىملەرگە پەرز بولىدىغانلىقى

جىھادنىڭ كىملەرگە پەرز بولىدىغانلىقى توغرۇلۇق ھەنبەلى مەزھەپ ئالىملىرىدىن ئىبنى قۇدامە مۇنداق دەيدۇ: [جىھاد پەرز كۇپايە ھالەتتە ئۇنى ئادا قىلغۇچىلاردا مۇنداق يەتتە شەرت ھازىرلانغان بولۇشى لازىم:

❶ مۇسۇلمان بولۇش

❷ بالاغەتكە يەتكەن بولۇش

❸ ئەقلى ـ ھوشى جايىدا بولۇش

❹ ئازاد ئادەم بولۇش

❺ ئەر كىشى بولۇش

❻ جىسمانىي ئاجىزلىقلاردىن خالى بولغان بولۇش

❼ ئۆزىگە كېتەرلىك چىقىمغا ئىگە بولغان بولۇش.*][1]

بۇنىڭغا ئاتا ـ ئانىنىڭ رۇخسىتىنى ئالغان بولۇش ۋە ئەگەر قەرزدار بولغان بولسا، قەرزى ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىنى ئالغان بولۇشىدىن ئىبارەت يەنە ئىككى شەرت قوشۇلىدۇ.[2] ئۇنداق ھالەتتە شەرتلەرنىڭ يىغىندىسى توققۇز بولىدۇ.

مەن، ئەگەر جىھاد پەرز ئەين بولۇپ بېكىسە، بۇ توققۇز شەرتنىڭ ئىچىدىن ئازاد ئادەم بولۇش، ئەر كىشى بولۇش، ئاتا ـ ئانىنىڭ رۇخسىتىنى ئالغان بولۇش، (ئەگەر قەرزدار بولسا) قەرزى ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىنى ئالغان بولۇشتىن ئىبارەت تۆت شەرت چۈشۈپ كېتىدۇ دەپ قارايمەن.

ئۇنداقتا پەرز ئەين بولغان جىھادنىڭ شەرتى پەقەت بەش بولىدۇ:

❶ مۇسۇلمان بولۇش

❷ بالاغەتكە يەتكەن بولۇش

❸ ئەقلى ـ ھوشى جايىدا بولۇش

❹ ئۆزىگە كېتەرلىك چىقىمغا ئىگە بولغان بولۇش

❺ جىسمانىي ئاجىزلىقلاردىن خالى بولغان بولۇش.

شۇنىڭدەك ئەگەر دۈشمەن مۇسۇلمانلارنىڭ دىيارلىرىغا بېسىپ كىرسە، «ئۆزىگە كېتەرلىك چىقىمغا ئىگە بولغان بولۇش» دېگەن شەرتمۇ ئەمەلدىن قالىدۇ، تۆت شەرت قېلىپ قالىدۇ. مانا بۇ جىھاد پەرز ئەين بولغان ھالەتلەرنىڭ بىرىدۇر.

بۈنى مەشھۇر نوپۇزلۇق ئىسلام قانۇنشۇناس ئالىملىرى بىردەك ھۆكۈم بولۇپ، ھەنەفى ئالىملىرىدىن ئالائۇددىن كاسانى مۇنداق دەيدۇ: [ئەمما جىھادقا چىقىش، دۈشمەننىڭ بىرەر ئىسلام دىيارىغا بېسىپ كىرگەنلىك سەۋەبىدىن ئومۇميۈزلۈك پەرز بولغاندا، جىھاد پەرز ئەين بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ھەربىر قادىر بولالايدىغان مۇسۇلمان شەخسكە پەرز. ئۇنىڭ دەلىلى اللهتائالانىڭ:

---

* ئەگەر خەلىپە تەرىپىدىن مائاش بېرىلسە، بۇ شەرت ساقىت بولىدۇ.

[1] «ئەلمۇغنىي ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 366 ـ بەت

[2] «نەفسۇل مەسدەر» 381 ـ بەت

**[اِنْفِرُوا خِفَافًا وَثِقَالاً] [(ئى مۆمىنلەر جامائەسى!) سىلەر يېنىك بولغان ياكى ئېغىر بولغان ھالەتتە (يەنى مەيلى ياش ـ قېرى، پىيادە، ئۇلاغلىق بولۇڭلار، ئوڭۇشلۇق ۋە قىيىن شارائىتتا بولۇڭلار، ئىختىيارىي ۋە ئىختىيارسىز بولۇڭلار، ھەممە ئەھۋالدا) جىھادقا چىقىڭلار] دېگەن سۆزىدۇر.[1]**

**قۇل خوجايىنىنىڭ ئىزنىسىز، ئايال ئېرىنىڭ ئىزنىسىز، شۇنىڭدەك بالا ئاتا ـ ئانىسىنىڭ ئىزنىسىز چىقىشى دۇرۇس بولىدۇ.][2]**

**شافىئى ئالىملىرىدىن رەملى مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر ئۇلار (يەنى كاپىرلار) بىزنىڭ شەھەرىمىزگە بېسىپ كىرسە، بىز بىلەن ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسى (نامازنى) قەسىر ئوقۇش مۇساپىسىدىن تۆۋەن بولسا، ئۇ شەھەرنىڭ ئەھلىگە قوغدىنىش پەرز. ھەتتاكى جىھاد پەرز بولمايدىغان نامراتلار، بالا، قۇل، قەرزدار، ئايال قاتارلىقلارغىمۇ (پەرز بولىدۇ).][3]**

**مەزھەپ ئالىملىرىنىڭ بۇ سۆزلىرىنىڭ مىساللىرى كۆپ ۋە مەشھۇردۇر.**

**ئىبنى ھەزىم رەھىمەھۇللاھ پەرز ئەين بولغان جىھادتا ئاتا ـ ئانىنىڭ رۇخستىنى ئېلىش مەسىلىسىدە جۇمھۇرلارنىڭ ئەكسىچە مۇنداق دېدى ــ ئاتا ـ ئانىنىڭ رۇخستى، پەرز ئەين بولغان جىھادتا ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. لېكىن ئۇ بالىنىڭ چىقىپ كېتىشى بىلەن ئۇ ئىككىسىنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالىدىغان ئادەم بولمىغاچقا، ئۆلۈپ كېتىدىغان بولۇپ قالسا بۇ ئۇنىڭدىن مۇستەسنا.**

**ئىبنى ھەزىم رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [جىھاد ئاتا ـ ئانىنىڭ ئىزنىسىز دۇرۇس ئەمەس، لېكىن دۈشمەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن بىر قەۋمنىڭ ئۈستىگە بېسىپ كەلسە، ئۇلارغا ياردەم بېرىش ئىمكانىيىتى بار ھەرقانداق ئادەمگە ئۇلارغا ياردەم بېرىش پەرز، مەيلى ئاتا ـ ئانا رۇخسەت بەرسۇن ياكى بەرمىسۇن. لېكىن ئۇ ئىككىسى ياكى ئۇ ئىككىسىنىڭ بىرسى ئۇ بالا چىقىپ كەتكەندىن كېيىن ئۆلۈپ كېتىدىغان بولۇپ قالسا، ئۇ بالىغا ئۆلۈپ كېتىدىغان ئادەمنى تاشلاپ قويۇپ چىقىپ كېتىش ھالال ئەمەس.][4] اللّەئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.**

**نوپۇزلۇق قانۇنشۇناس ئىسلام ئالىملىرىنىڭ ئاياللارنىڭ ئايالغىمۇ جىھاد پەرز ئەين دېگەن سۆزىدە بىر ئاز توختىلىشقا توغرا كېلىدۇ، بەزىلەر بۇ مەسىلىگە ئالىملار بىرلىككە كەلگەن دېيىشىدۇ ياكى ئۇ كۆپ ساندىكى ئىسلام قانۇنشۇناس ئالىملىرىنىڭ سۆزى دەپ گۇمان قىلىدۇ، ئىش ئۇنداق ئەمەس. جىھاد پەرز ئەين بولۇپ بېكىتىلگەندە، ئايالغىمۇ پەرز بولىدۇ، دېگۈچىلەر پەرز ئەين دەرىجىسىدىكى ھۆكۈم، مەجبۇرىيەت ئۆلچىمىگە توشقان* ھەربىر مۇسۇلماننىڭ ئۈستىگە ئەر ـ ئايال دەپ ئايرىلماستىن ئوخشاش پەرز بولىدۇ دېگەن فىقھى قائىدىگە ئاساسلانغان. مەن ئۇنى ھەنەفى ئالىملىرىدىن كاسانى، شافىئى ئالىملىرىدىن رەملىدىن نەقىل قىلغان ئىدىم.**

**لېكىن ئاياللارنىڭ جىھادىغا خاس شەرئى دەلىللەر بۇ قائىدىگە زىت، ئۇ دەلىللەرنى تۇتۇش پەرز. ئۇنىڭ تەپسىلاتى تۆۋەندىكىچە:**

**ئىمام بۇخارى ئۆزىنىڭ «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمىنىڭ جىھادنىڭ كىتابىدىكى «ئاياللارنىڭ جىھادىنىڭ بابى» دېگەن بابتا ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: «إِسْتَأْذَنْتُ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي الْجِهَادِ فَقَالَ جِهَادُكُنَّ الْحَجُّ» مەن پەيغەمبەر ρ دىن جىھادقا چىقىش توغرۇلۇق ئىجازەت سورىغان ئىدىم، پەيغەمبەر ρ: «سىلەرنىڭ جىھادىڭلار ھەج قىلىش» دەپ جاۋاب بەردى.**

**(بۇ ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە) ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ئىبنى بەتتال مۇنداق دېگەن: ‹ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ مەزكۇر ھەدىسى جىھادنىڭ ئاياللارغا پەرز ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. لېكىن پەيغەمبەر ρ نىڭ: «سىلەرنىڭ جىھادىڭلار ھەج قىلىش» دېگەنلىكى، ئۇلارنىڭ جىھادقا ئۆز ئىختىيارلىقى بىلەن چىقىشىغىمۇ بولمايدۇ دېگەنلىك ئەمەس.›][5]**

**ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلنىڭ ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھادىن قىلغان رىۋايىتىدە ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: «قُلتُ: يَا رَسُول اللّه هَلْ عَلَى النِّسَاء جِهَاد؟ قَالَ : جِهَاد لَا قِتَال فِيهِ، أَلْحَجُّ وَالْعُمْرَة» مەن مۇنداق دېدىم، ئى رەسۇلۇللاھ! ئاياللارغا جىھاد پەرزمۇ؟ پەيغەمبەر ρ: «جەڭسىز جىھاد پەرز، ئۇ بولسىمۇ پەرز ھەج ۋە ھەج ئۆمرە قىلىشتۇر» دەپ جاۋاب بەردى.[6]**

---

1 سۈرە تەۋبە 41 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

2 «بەدائىئۇس سەنائىئ» 9 ـ جىلد 4301 ـ بەت

3 «نىھايەتۇلمۇھتاج» 8 ـ جىلد 58 ـ بەت

4 «ئەلمۇھەللا» 7 ـ جىلد 292 ـ بەت 922 ـ مەسىلە

* ئىنساننىڭ مەجبۇرىيەت ئۆلچىمىگە توشۇشى ئۈچۈن مۇنداق ئۈچ شەرت ھازىرلانغان بولۇشى لازىم. (1) مۇسۇلمان بولۇش ؛ (2) بالاغەتكە يەتكەن بولۇش ؛ (3) ئەقلى ـ ھوشى جايىدا بولۇش

5 «فەتھۇل بارى» 6 ـ جىلد 75 ـ، 76 ـ بەتلەر

6 «ئىرۋائۇل غەلىيل» 5 ـ جىلد 1185 ـ ھەدىس

بۇ ھەدىستىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، جىھادنىڭ پەرز ئەيىن ياكى پەرز كۇپايە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئاياللار جىھاد قىلىشقا بۇيرۇلمىغان، شۇنىڭدەك بۇ ھەدىسكە شەرھى يازغان ئىبنى ھەجەر ۋە ئىبنى بەتتالمۇ ئاياللار ھەققىدە ئىككى خىل پەرزنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىمىغان.

پەيغەمبەر ρ نىڭ دەۋرىدىمۇ جىھاد كۆپىنچە پەرز ئەيىنلىك ھالەتتە ئېلىپ بېرىلغان ئىدى، لېكىن پەيغەمبەر ρ دىن ئاياللارنىڭ جىھادقا چىقىشى توغرىسىدا زەئىپ بولسىمۇ بىرەر مەلۇمات مەۋجۇد ئەمەس. ئەگەر بولغان بولسا، ئائىشە رەزىيەاللە ئەنھانىڭ يۇقىرىقى ھەدىسنى خاسلاشتۇرغۇچى دەپ ئېتىبارغا ئالار ئىدۇق.

جىھاد پەرز ئەيىن بولغان ھالەتلەرنىڭ بىرى ــ مۇسۇلمانلارنىڭ ئەمىرى جىھادقا چىقىشقا چاقىرىق قىلسا، چاقىرىق قىلىنغان كىشلەرگە جىھادقا چىقىش پەرز ئەيىن بولۇپ بېكىتىلىدۇ. تەبۇك غازىتىمۇ شۇ جۈملىدىن ھېسابلىنىدۇ، پەيغەمبەر ρ تەبۇك ئۇرۇشىدا چاقىرىقنى بىر بۆلۈك كىشلەرگە قىلىپ يەنە بىر بۆلۈك كىشلەرنى ئايرىپ قويماستىن، بەلكى ھەممىگە ئومۇمىيۈزلۈك قىلغان. بۇنىڭ دەلىلى اللەتائالانىڭ بۇ غازات توغرىسىدا دېگەن مۇنۇ سۆزىدۇر: [**يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا مَا لَكُمْ إِذَا قِيلَ لَكُمُ انفِرُوا فِي سَبِيلِ اللَّهِ اثَّاقَلْتُمْ إِلَى الأَرْضِ**] [ئى مۆمىنلەر! سىلەرگە اللەنىڭ يولىدا جىھاد قىلىشقا چىقىڭلار دېيىلسە، نېمىشقا يۇرتۇڭلاردىن ئايرىلغىڭلار كەلمەيدۇ؟][1]

[ئى مۆمىنلەر!] دېگەن خىتابنىڭ ئەر ۋە ئاياللارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى مەلۇم، لېكىن ئاياللار بۇ غازاتقا چىقمىغان، بۇنىڭ دەلىلى پەيغەمبەر ρ ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپ τ نى مەدىنىگە مەسئۇل قىلىپ قويۇپ چىقىپ كەتكەندە، ئەلى τ مۇنداق دېگەن: {ئى رەسۇلۇللاھ! مېنى ئۇششاق باللار ۋە ئاياللارنىڭ ئىچىدە قالدۇرۇپ قۇيامىلا؟!}[2]

بۇ شۇنى ئىسپاتلايدۇكى، ئومۇمىيۈزلۈك جىھادقا چىقىش ئاياللارنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ. شۇنىڭدەك ئائىشە رەزىيەاللە ئەنھانىڭ يۇقىرىقى ھەدىسنى خاسلاشتۇرۇشقا دەلىل يوق بولۇپ، ئۆزىنىڭ ئومۇمىي ھالىتىدە قېلىپ قالىدۇ.

يەنە جىھادنىڭ پەرز ئەيىن بولىدىغان ھالەتلىرىدىن بىرى ــ كاپىرلار مۇسۇلمانلارنىڭ زېمىنىغا باستۇرۇپ كىرسە، شۇ يەردىكى مۇسۇلمانلارغا ئۇلارغا قارشى چىقىپ ئۇلارنى چېكىندۈرۈش پەرز ئەيىن بولۇپ بېكىتىلىدۇ، بۇ خىل ئىش پەيغەمبەر ρ نىڭ دەۋرىدە خەندەك غازىتىدا يۈز بەرگەن ئىدى.

بۇ ھەقتە اللەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [**إِذْ جَاءُوكُمْ مِنْ فَوْقِكُمْ وَمِنْ أَسْفَلَ مِنْكُمْ**] [ئەينى ۋاقىتتا ئۇلار يۇقىرى تەرىپىڭلاردىنمۇ، تۆۋەن تەرىپىڭلاردىنمۇ (ھۇجۇم قىلىپ) كەلگەن ئىدى.][3]

بۇ ئۇرۇشقا ئاياللار چىقمىغان، بەلكى ئۇلار قەلئەلەر ۋە سېپىللارنىڭ ئىچىدە قالدۇرۇلغان.[4]

ئىبنى قۇدامىنىڭ سۆزىمۇ شۇنى ئۇقتۇرىدۇ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: [كىشلەرنىڭ ئۈستىگە دۈشمەن باستۇرۇپ كەلسە، ئۇلارنىڭ بايلىرى ۋە نامراتلىرى ئۈستىگە جىھاد پەرز بولۇپ تۇرسىمۇ ئۇلار ئەمىرىنىڭ رۇخسىتىسىز جىھادقا چىقمايدۇ. ئەمما غالىب دۈشمەن ئۇلارنىڭ ئۈستىگە تۇيۇقسىز بېسىپ كەلسە، مۇسۇلمانلار دۈشمەننىڭ تالان - تاراج قىلىشىدىن قورقسا، ئۇلارنىڭ ئەمىرىدىن رۇخسەت سوراش ئىمكانىيىتى بولمىسا، بۇ ھالەت يۇقىرىقىدىن مۇستەسنا. ئۇنىڭ مەنىسى شۇكى، جىھادقا چىقىش كىشلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇلارنىڭ تەرىپىگە دۈشمەن كەلگەنلىكى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ چىقىشىغا ھاجەت چۈشكەن چاغدا، جەڭ ئەھلى بولغان كىشلەردىن ھېچقانداق بىر كىشىنىڭ جىھادتىن قېلىپ قېلىشى دۇرۇس ئەمەس. ئورۇننى ساقلاش، بالا - چاقىلارنى مۇھاپىزەت قىلىش ۋە پۇل - مالنى ساقلاش ئۈچۈن قېپقېلىشقا ئېھتىياجلىق كىشلەر ئۇنىڭدىن مۇستەسنا.][5]

ئىبنى قۇدامىنىڭ «ئورۇن ۋە بالا - چاقىلارنى ساقلاش ئۈچۈن» دېگەن سۆزى شۇنى بىلدۈرىدۇكى، ئەگەر دۈشمەن بىرەر رايونغا بېسىپ كىرسىمۇ ئاياللارغا جىھادقا چىقىش پەرز ئەمەس.

شۇنىڭدەك ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [دۈشمەن مۇسۇلمانلارنىڭ شەھىرىگە ھۇجۇم قىلسا، جەڭ قىلغۇچىلار (دۈشمەن قوشۇنىنىڭ) يېرىمىدىن ئازراق بولسا، ئەگەر ئۇلار قايتىپ كەتسە دۈشمەنلەر ئايال - باللارنى ئىگىلىۋالسا، بۇ ۋە بۇنىڭغا

---

[1] سۈرە تەۋبە 38 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[2] بۇخارى رىۋايىتى

[3] سۈرە ئەھزاب 10 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[4] «سىرەتۇ ئىبنى ھىشام» 705 ـ ، 711 ـ بەتلەر

[5] «ئەلمۇغنىي ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 389 ـ بەت

ئوخشاش ھالەتلەر (دۈشمەننى) ئىزدەپ بېرىش جېڭىدە بولماستىن، قوغدىنىش جېڭىدە يۈز بەرسە، ئۇ ۋاقىتتا (شۇ جەڭدىن) قايتىپ كېتىش پەقەت دۇرۇس ئەمەس. ئۇھۇد ۋەقەسى مۇشۇ بابتىن ھېسابلىنىدۇ.][1]

ئىبنى تەيمىيىنىڭ «يېرىمىدىن ئازراق بولسا» دېگەن سۆزىدىن مەقسەت، مۇسۇلمانلار قوشۇنى دۈشمەن قوشۇنىنىڭ يېرىمىدىن ئازراق بولسا دېگەنلىكتۇر. «ئەگەر ئۇلار قايتىپ كەتسە دۈشمەنلەر ئائىلە - بالىلارنى ئىگىلىۋالسا» دېگەن سۆزى شۇنى ئۇقتۇرۇپ بېرىدۇكى، ئىبنى تەيمىيە جىھاد پەرز ئەين بولغان ھالەتلەردىن بىرى بولغان مۇشۇ ھالەتتىمۇ ئائىلىلەرنىڭ جىھادقا چىقىشىنى پەرز ئەين دەپ قارىمايدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن مەن، جىھاد پەرز ئەين بولغان ھالەتلەرنىڭ ھەممىسىدە ئائىلىلەرنىڭ ئۈستىگە جىھادقا چىقىش پەرز ئەمەس، بەزىدە بىرلا ھالەتتە پەرز بولىدۇ. ئۇ بولسىمۇ، ئەگەر دۈشمەن بىر شەھەرگە بېسىپ كىرسە ۋە تازىلاش ھەرىكىتى ئېلىپ بارسا، ئائىلە كىشى ئۆزىنى ۋە ئۆزى بىلەن بىرگە بولغان كىشىلەرنى قوغداش ئۈچۈن جەڭ قىلىش پەرز بولىدۇ دەپ قارايمەن.

ئىمام مۇسلىم ئەنەس τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «أَنّ أُمّ سُلَيْمٍ اتَّخَذَتْ يَوْمَ حُنَيْنٍ خِنْجَرًا فَكَانَ مَعَهَا فَرَآهَا أَبُـو طَلْحَةَ فَقَالَ يَا رَسُولَ اللّهِ هَذِهِ أُمّ سُلَيْمٍ مَعَهَا خِنْجَرٌ فَقَالَ لَهَا رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللّهُ عَلَيْهِ وَسَلّم مَا هَذَا الْخِنْجَرُ قَالَتِ اتَّخَذْتُهُ إِنْ دَنَا مِنّي أَحَدٌ مِنَ الْمُشْرِكِينَ بَقَرْتُ بِهِ بَطْنَهُ فَجَعَلَ رَسُولُ اللّهِ صَلّى اللّهُ عَلَيْهِ وَسَلّمَ يَضْحَكُ» ھۇنەيىن غازىتى بولغان كۈنى ئۇممۇ سۇلەيم ئۆزى بىلەن بىرگە بىر خەنجەرنى ئېلىۋالغان ئىدى. بۇنى ئەبۇ تەلھە كۆرۈپ قېلىپ مۇنداق دېدى: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇممۇ سۇلەيمدە خەنجەر بار ئىكەن.› پەيغەمبەر ρ ئۇنىڭدىن: «بۇ نېمە خەنجەر؟» دەپ سورىدى، ئۇممۇ سۇلەيم: ‹مۇشرىكلارنىڭ بىرەرسى ماڭا يېقىنلىشىپ قالسا بۇنىڭ بىلەن قارنىنى بۆسۈۋېتەي دەپ ئېلىۋالدىم› دېدى. پەيغەمبەر ρ كۈلۈپ قويدى.

ئابدۇل مۇتەللىپنىڭ قىزى سەفىيەنىڭ خەندەك غازىتىدا قىلغان ئىشىمۇ مۇشۇنىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ.[2]

جىھاد ئائىلىلەرگە پەقەت ئىنتايىن بەلگىلىك ھالەتتىلا پەرز بولىدۇ، غازاتقا ئەمىرنىڭ رۇخسىتى بىلەن ئىختىيارىي چىقسا دۇرۇس.

ئىمام مۇسلىم ئەنەس τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: {پەيغەمبەر ρ غازاتقا چىققاندا ئۇممۇ سۇلەيم ۋە بىر تۈركۈم ئەنسارى ئائىلىلار بىللە غازات قىلاتتى، ئۇلار سۇ بىلەن تەمىنلەيتتى ۋە مەجرۇھلارنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالاتتى.}

ئۆلىما قانۇنشۇناس ئالىملار، ياشانغان ئائىلىلار بولۇشنى شەرت قىلغان، ياش ۋە چىرايلىق ئائىلىلارنىڭ چىقىشىنى توسقان.

بۇ ھەقتە ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [خىرەقى مۇنداق دەيدۇ: ‹مۇسۇلمانلار بىلەن دۈشمەن زېمىنىغا كىرىدىغان ئائىلە، پەيغەمبەر ρ نىڭ دەۋرىدىكىگە ئوخشاش پەقەت چوڭ ياشلىق ئائىلە بولۇشى ۋە سۇ بىلەن تەمىنلەش، مەجرۇھلارنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىش ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللىنىشى لازىم.›][3]

دېمەك، جىھاد ئائىلىلەرگە ئىنتايىن بەلگىلىك ۋاقىتتا بولسىمۇ پەرز بولغان ئىكەن، ئائىلىلەرگە شۇنىڭغا مۇناسىپ قورال ئىشلىتىشنى مەشىق قىلىش ھەم پەرز بولىدۇ. بۇنىڭدا ئۆزىنى قوغدايدىغان قوراللارنىڭ تۈرلىرى بىلەن قانائەت قىلىنىدۇ. ئائىلىنى ئۆزىنىڭ ئېرى ياكى ئۆزىنىڭ مەھرىمى ياكى ئائىلە ئۇستاز مەشىق قىلدۇرىدۇ. بىزگە بۇ ھەقتە روشەن بىر دەلىل يېتىپ كەلمىگەن بولسىمۇ، لېكىن بىز ئۇنى پەيغەمبەر ρ نىڭ ئۇممۇ سۇلەيمنىڭ دۈشمەنگە قارشى ئۇرۇشتا پىچاق ئىشلەتكەنلىكىنى ئىنكار قىلمىغانلىقىدىن ئىجتىھاد قىلىپ ئالىمىز.

بىزنىڭ نەزىرىمىزدە ئائىلە كىشىنىڭ قورال ئىشلىتىشى توغرا دەپ قارالغان ئىكەن، ئائىلىنىڭ ئۇ قورالنى ئۆگىنىشى پەرز بولىدۇ. چۈنكى پەرزنى ئۇنىڭسىز ئادا قىلغىلى بولمايدىغان نەرسىنىڭ (يەنى ۋاستىنىڭ) ھۆكمىمۇ پەرز ھېسابلىنىدۇ. ﷲئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.

ئەمما ھەربىي تەلىم ئېلىشنىڭ پەرز بولۇش يېشى، شەرىئەت ئەھكاملىرىغا تەكلىپ قىلىنىش يېشى بىلەن ئوخشاش، ئۇ بولسىمۇ بالاغەتكە يېتىش يېشىدۇر. بۇنىڭ دەلىلى پەيغەمبەر ρ نىڭ: «رُفِعَ الْقَلَمَ عَنْ ثَلَاثَةٍ: عَنِ الصّبِيّ حَتّى يَبْلُغَ، وَعَنِ النّائِمِ حَتّى يَسْتَيْقِظَ وَعَنِ الْمَجْنُونِ حَتّى يَفِيقَ» «قەلەم ئۈچ خىل كىشىدىن كۆتۈرۈلدى، نارەسىدە بالىدىن بالاغەتكە يەتكۈچىلىك، ئۇخلاپ قالغۇچىدىن ئويغانغۇچىلىك، ساراڭدىن ئەقلىگە كەلگۈچىلىك»[4] دېگەن سۆزىدۇر.

---

[1] «ئەلئىختىياراتۇل فىقھىيە» 311 ـ بەت

[2] «سىرەتۇ ئىبنى ھىشام» 2 ـ جىلد 711 ـ بەت

[3] «ئەلمۇغنىي ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 391 ـ بەت

[4] ئەبۇ داۋۇد، نەسەئى، دارىمى، ئىبنى ھەببان ۋە ھاكىم قاتارلىقلار رىۋايىتى

بالاغەتكە يېتىشنىڭ ئۆلچىمى ـ ئېھتىلام بولۇش ياكى تۈك ئۈنگەن بولۇش ياكى ياشقا توشۇش.

ئېھتىلام بولۇش ـ بۇ نارەسىدىنىڭ ئۆزىدىن شۇنىڭ بىلەن خەۋەر بېرىش ئارقىلىق بەلگىلىنىدۇ. ھەققىي ئېنىق ئىسپاتلاش بىر قەدەر قىيىن.

تۈك ئۈنگەن بولۇش دېگىنىمىز ـ جىنسىي ئەزاسىنىڭ ئەتراپىغا يىرىك تۈكلەرنىڭ ئۈنگەن بولۇشىنى كۆرسىتىدۇ.

بۇ توغرىدا ئەتىيە ئەلقۇرەزىي τ مۇنداق دېگەن: {عُرِضْنَا عَلَى النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَوْمَ قُرَيْظَةَ فَكَانَ مَنْ أَنْبَتَ قُتِلَ وَمَنْ لَمْ يُنْبِتْ خُلِّيَ سَبِيلُهُ فَكُنْتُ مِمَّنْ لَمْ يُنْبِتْ فَخُلِّيَ سَبِيلِي} {بەنى قۇرەيزە (غازىتى بولغان) كۈنى بىز پەيغەمبەر ρ گە كۆرسىتىلدۇق، (پەيغەمبەر ρ كۆرۈپ بېقىشقا بۇيرۇدى)، تۈك ئۈنگەنلەر ئۆلتۈرۈلدى، تۈك ئۈنمىگەنلەر قويۇپ بېرىلدى، مەن تۈك ئۈنمىگەنلەردىن بولدۇم – دە، قويۇپ بېرىلدىم.}[1]

ياشقا قاراپ بالاغەتكە يەتكەنلىكىنى ئىسپاتلاشتا 15 ياشقا توشقان بولۇشى شەرت قىلىنىدۇ.

بۇنىڭ دەلىلى نافىئنىڭ ئىبنى ئۆمەر τ دىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىسىدۇر:{عَرَضَنِي رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَوْمَ أُحُدٍ فِي الْقِتَالِ وَأَنَا ابْنُ أَرْبَعَ عَشْرَةَ سَنَةً فَلَمْ يُجِزْنِي وَعَرَضَنِي يَوْمَ الْخَنْدَقِ وَأَنَا ابْنُ خَمْسَ عَشْرَةَ سَنَةً فَأَجَازَنِي قَالَ نَافِعٌ فَقَدِمْتُ عَلَى عُمَرَ بْنِ عَبْدِ الْعَزِيزِ وَهُوَ يَوْمَئِذٍ خَلِيفَةٌ فَحَدَّثْتُهُ هَذَا الْحَدِيثَ فَقَالَ إِنَّ هَذَا لَحَدٌّ بَيْنَ الصَّغِيرِ وَالْكَبِيرِ فَكَتَبَ إِلَى عُمَّالِهِ أَنْ يَفْرِضُوا لِمَنْ كَانَ ابْنَ خَمْسَ عَشْرَةَ سَنَةً وَمَنْ كَانَ دُونَ ذَلِكَ فَاجْعَلُوهُ فِي الْعِيَالِ} {ئۇھۇد غازىتى بولغان كۈنى، پەيغەمبەر ρ مېنى ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن كۆزدىن كەچۈرگەندە 14 ياشتا ئىدىم، رۇخسەت قىلمىدى. خەندەك غازىتى بولغان كۈنى كۆزدىن كەچۈرگەندە 15ياشتا ئىدىم رۇخسەت قىلدى.

نافىئ مۇنداق دەيدۇ: ‹مەن ئۆمەر ئىبنى ئابدۇل ئەزىزنىڭ قېشىغا كەلدىم، ئۇ شۇ كۈنلەردە خەلىپە ئىدى. مەن ئۇنىڭغا بۇ ھەدىسنى سۆزلەپ بەردىم.› ئۇ مۇنداق دېدى: ‹شۈبھىسىزكى بۇ، كىچىك بالا بىلەن چوڭنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىيدىغان چەكتۇر.› ئۇ ئەمەلدارلىرىغا مۇنداق خەت يازدى: ‹سىلەر 15ياشلىق كىشىلەرگە پەرزىنى بېكىتىڭلار، كىمكى ئۇنىڭ تۆۋىنىدە بولىدىكەن ئۇنى بالا–چاقىلارنىڭ ئىچىدە قىلىڭلار.›}[2]

ئىمام نەۋەۋي مۇنداق دەيدۇ: [بالاغەت يېشى بولسا، ئىگىسىنى جەڭچىلەرنىڭ قاتارىدىن قىلىدىغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە جەڭ ھۆكۈملىرى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھۆكۈملەردە ئەر كىشىلەرنىڭ ھۆكمىنى يۈكلەيدىغان ياشتۇر. مانا بۇ بالاغەت ئۆلچىمىنىڭ 15ياش ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلى.

بۇ شافىئىي، ئەۋزائى، ئىبنى ۋەھب، ئىمام ئەھمەد ۋە ئۇلاردىن باشقىلارنىڭ كۆزقارىشىدۇر. ئۇلار مۇنداق دېدى: ‹15 ياشنى توشقۇزۇش بىلەن گەرچە ئېھتىلام بولمىسىمۇ شەرئەت ھۆكۈملىرىگە تەكلىپ قىلىنغۇچىغا ئايلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىبادەتنىڭ پەرزلىكى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ھۆكۈملەر يۈكلىنىدۇ، غەنىمەتتىن بىر ئەرنىڭ نېسىۋىسىگە لايىق بولىدۇ. ئەگەر مۇسۇلمان بولمىغان كاپىرلاردىن بولسا ئۆلتۈرۈلىدۇ.› مەقسەت، ئۇنى جەڭ قىلغۇچى ئەرلەرنىڭ ھۆكمى بېرىلىدىغان ئەر كىشى قىلىشتۇر.][3]

15ياش، بالاغەتكە يەتكەنلىكنىڭ ۋە ئېھتىلام بولۇشنىڭ پاكىتىدۇر. ئۇ شەرئەت ئەھكاملىرىغا تەكلىپ قىلىنىش يېشىدۇر، ئۇنىڭدا پەرز ئەين ئەمەللەر پەرز بولىدۇ. پەرز ئەين بولغان جىھاد ھەم شۇ جۈملىدىن ھېسابلىنىدۇ. 15 ياشتا مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىگە ئەسكىرى مەشىق پەرز.

مەن، شەيخ ئەبۇ بەكرى ئەلجەزائىرىنىڭ «مىنھاجۇل مۇسلىم» دېگەن كىتابىدا مۇنداق دېگەنلىكىنى كۆردۈم. مەجبۇرىي ئەسكەرلىككە ئېلىش مۇسۇلمانغا 18 ياشتا پەرز بولىدۇ. ئۇ بۇ ياش چەكلىمىگە ھېچقانداق دەلىلنى بايان قىلمىغان، اللّٰەئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.[4]

بىز قوبۇل قىلغان ياش ئۆلچىمىنى ئىبنى ئابدۇلبەرنىڭ «مۇختەسەر ئەسسىيەر» ناملىق كىتابىدا بايان قىلغان سۆزى كۈچلەندۈرىدۇ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: [رەسۇلۇللاھ ρ شۇ كۈنى ئۇھۇد ئۇرۇشىدا سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب ئەلفەزارى ۋە رافىئ ئىبنى خۇدەيجنىڭ ئىككىلىسىگە 15ياشتا (ئۇرۇشقا چىقىشقا ئىجازەت بەرگەن)، رافىئ مەرگەن ئىدى. رەسۇلۇللاھ ρ شۇ كۈنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر، زەيد ئىبنى سابىت، ئۇسامە ئىبنى زەيد، بەرا ئىبنى ئازىب، ئۇسەيد ئىبنى زۇھەير، ئەرابە ئىبنى ئەۋس، زەيد ئىبنى

[1] بەش ھەدىس توپلام كىتابلىرىدا رىۋايەت قىلىنغان
[2] مۇسلىم رىۋايىتى
[3] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋي» 13 ـ جىلد 12 ـ بەت
[4] «مىنھاجۇل مۇسلىم» 303 ـ بەت

ئەرقەم ۋە ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدەرى قاتارلىقلارنى (جىھادقا چىقىشتىن) قايتۇرغان. ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە بىر يىلدىن كېيىن خەندەك ئۇرۇشى كۈنىسىدە جىھادقا چىقىشقا رۇخسەت بەرگەن. دېمەك پەيغەمبەر ρ 15 ياشقا يەتمىگەن كىشىلەرنى جىھادقا چىقىشتىن قايتۇرغان، يەتكەنلەرگە رۇخسەت قىلغان.][1]

كىمكى ئىبنى ئابدۇل بەرنىڭ، ساھابە رافىئ ئىبنى خۇدەيجگە مۇشۇ ياشتا ئۇرۇشقا چىقىشقا رۇخسەت بېرىلگەن چاغدا ئۇ مەرگەن ئىدى، يەنى ياخشى ئاتالايتتى دېگەن سۆزىنى ئانالىز قىلسا، ئۇنىڭ 15 ياشقا كىرىشتىن بۇرۇن ئوق ئېتىشنى ياخشى ئۆگىنىپ بولغانلىقىنى بىلئۇالايدۇ. ھەمدە ساھابىلەرنىڭ بۇ ياشقا يېتىشتىن بۇرۇن، شۇ ياشقا كىرگەندە جەڭگە لاياقەتلىك بولۇش ئۈچۈن مەشىق قىلدىغانلىقىنى بىلئۇالايدۇ.

خۇلاسە، ھەربىي تەلىم ئېلىش كىملەرنىڭ ئۈستىگە پەرز؟

يېشى 15كە يەتكەن، ئەقلى – ھوشى جايىدا، ئەسكىرى مەشىق قىلىشتىن توسىدىغان مېيىپلىك ۋە كېسەللىكلەردىن سالامەت، ئىقتىسادىي چىقىمغا ئىگە ھەرقانداق مۇسۇلمانغا پەرز. چۈنكى ھەربىي تەلىم ئېلىش ئىقتىسادسىز مۇكەممەللەشمەيدۇ.

بۇ دېگىنىمىزنىڭ مەنىسى شۇكى، بىز ھەربىي تەلىم ئېلىشنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىگە پەرز ئەيىن دەپ مۇئەييەنلەشتۇردۇق. شۇنىڭ ئۈچۈن ئازاد بولۇش، ئەر كىشى بولۇش، ئاتا – ئانىنىڭ رۇخستىنى ئالغان بولۇش ۋە قەرزى ئىگىسىنىڭ رۇخستىنى ئالغان بولۇش قاتارلىق شەرتلەر ئەمەلدىن قالىدۇ.

مەن يۇقىرىدا ئاياللارغا خاس مەسىلىلەرنى سۆزلەپ بولدۇم.

ئىسلام ئۈممىتى مۇجاھىد ئۈممەت، ئىسلام ئۈممىتى بارلىق پەيغەمبەرلەرنىڭ ئۈممەتلىرى ئىچىدە ئۆز دىنىنى بارلىق ئىنسانلارغا تارقىتىش مەجبۇرىيىتى يۈكلەنگەن بىردىنبىر ئۈممەت، شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «وَكَانَ النَّبِيُّ يُبْعَثُ إِلَى قَوْمِهِ خَاصَّةً وَبُعِثْتُ إِلَى النَّاسِ عَامَّةً» «ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر مەخسۇس ئۆز قەۋمىگىلا پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلەتتى، مەن بولسام ئومۇمى ئىنسانلارغا پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلدىم.»[2]

«أُمِرْتُ أَنْ أُقَاتِلَ النَّاسَ حَتَّى يَشْهَدُوْا أَنْ لَا إِلَـهَ إِلَّـا اللَّـهُ وَأَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ اللَّـهِ» «مەن، بارچە ئىنسانلار: ‹بىر اللّٰەدىن باشقا ھېچبىر ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد ρ اللّٰەنىڭ ئەلچىسىدۇر› دەپ گۇۋاھلىق بەرگەنگە قەدەر ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇلدۇم.»[3]

پەيغەمبەر ρ نىڭ مەزكۇر ھەدىسى اللّٰەتائالانىڭ مۇنۇ سۆزىگە ئەمەل قىلىش يۈزىسىدىن ئېيتىلغان:[هُوَ الَّذِي أَرْسَلَ رَسُولَهُ بِالْهُدَى وَدِينِ الْحَقِّ لِيُظْهِرَهُ عَلَى الدِّينِ كُلِّهِ وَلَوْ كَرِهَ الْمُشْرِكُونَ] [اللّٰەھەق دىن (ئىسلام)نى بارلىق دىنلاردىن ئۈستۈن قىلىش ئۈچۈن، ئۆزىنىڭ پەيغەمبىرىنى (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى تولۇق) ھىدايەت ۋە ھەق دىن بىلەن ئەۋەتتى، مۇشرىكلار ئۇنىڭ (ئۈستۈن بولۇشىنى) يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ.][4]

مانا بۇ ئايەت ۋە ھەدىسلەر ھەر ئەۋلاد مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىگە يۈكلەنگەن ۋەزىپىنىڭ شۇقەدەر ئۇلۇغ ھەم ئېغىر ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. دېمەك، بۇ ھەقىقەتەن جىددىي مۇئامىلە قىلىشقا تېگىشلىك ھالقىلىق مەسىلە بولۇپ، ھەرگىزمۇ چاقچاق قىلىشقا بولمايدۇ.

ئىلگىرىكى دەۋرلەردە قورال – ياراقلارنىڭ تۈرلىرى بىر قەدەر ئاز ھەم ئاددىي بولغانلىقى ئۈچۈن، ھەربىي تەلىم – تەربىيىنى ئىگىلەش مۇسۇلمانلارغا قولايلىق ئىدى، لېكىن پارتلاتقۇچ دورىنىڭ بايقىلىشى ئارقىسىدا قورال – ياراقلارنىڭ تەرەققىي قىلىشى ۋە ئېغىر تېپتىكى ھەمدە ۋەيران قىلغۇچى قورال – ياراقلارنىڭ مەيدانغا كېلىشىگە ئەگىشىپ، زالىم ھۆكۈمرانلار پۇقرالارنىڭ ئۆزلىرىدىن ھېساب ئېلىشىدىن قورقۇپ، قورال – ياراق كۆتۈرۈش ۋە ئۇنى مەشىق قىلىش ئىشلىرىنى پەقەت خەلق ئىچىدىن ئۆزلىرىنى ھىمايە قىلىدىغان بىر بۆلۈك ئادەملەرگىلا قىسقارتىپ قويۇشتى، بۇلار ئادەتتە ئارمىيە دەپ ئاتىلىدۇ. قالغان خەلق قورال – ياراق كۆتۈرۈش، ساقلاش ۋە ئۇنى مەشىق قىلىش ئىشلىرىدىن مەھرۇم ھالدا كۆپىنچە ۋاقىتلاردا ئەنە شۇ ئاز ساندىكى قوراللىق گۇرۇھ سەۋەبىدىن تۈرلۈك بېسىم ۋە زۇلۇملارغا مەھكۇم بولۇپ ياشىماقتا. زالىم ھۆكۈمرانلار خەلقنىڭ بۇ زۇلۇم ۋە بېسىملارنى ھېس قىلالماسلىقى

[1] ئىبنى ئابدۇلبەرنىڭ «ئەددۇرەر فىي ئىختىسار ئەلمەغازىي ۋەسسىيەر» ناملىق كىتابى 147 ـ بەت

[2] بۇخارى رىۋايىتى

[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

[4] سۈرە تەۋبە 33 ـ ئايەت ۋە سۈرە سەپ 9 ـ ئايەت

ئۈچۈن ئۇلارنى ئېغىر تۇرمۇش ھەلەكچىلىكىگە، كۆڭۈل ئېچىش نامىدىكى ئويۇن - كۈلكە، كىنو - تىياتىر، ئەيش - ئىشرەت، ھەرخىل مۇسابىقە، ھەرخىل يىغىلىش، گېزىت - ژۇرنال، پارتىيە – گۇرۇھ، سايلام ۋە پارلامېنت دېگەندەك خەلقنى ئالدايدىغان شەيتانى يوللارغا، ئومۇمەن قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇلارنىڭ ئۈستىدىن يۈرگۈزۈلۈۋاتقان ئىسمى چىرايلىق زۇلۇم ۋە بېسىملارنى ئۆز ماھىيىتى بىلەن تونۇش ۋە ئۇنىڭدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن چىقىش يولى ئىزدەش قاتارلىق، ئۆزلىرىنىڭ بەخت - سائادىتىگە تەئەللۇق ئىشلارغا باش قاتۇرۇشىغا پۇرسەت بەرمەيدىغان تۈرلۈك بۇزۇقچىلىقلارغا غەرق قىلىۋەتمەكتە. مانا بۇ شەيتانى سىياسەتلەرنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش ئۈچۈن ھەربىر مۇسۇلماننىڭ قولىغا كەلگەن ھەربىي تەلىم ئېلىش پۇرسىتىنى غەنىمەت بىلىشى ۋە شۇنىڭغا ھەرىكەت قىلىشى لازىم.

بۇ ھەقتە اللهتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَمَنْ أَرَادَ الآخِرَةَ وَسَعَى لَهَا سَعْيَهَا وَهُوَ مُؤْمِنٌ فَأُوْلَئِكَ كَانَ سَعْيُهُمْ مَشْكُورًا] [كىمكى ئاخىرەتنى كۆزلەيدىكەن ۋە مۆمىن بولۇپ ئاخىرەتكە لايىق ئەمەللەرنى قىلىدىكەن، مۇنداق ئادەملەرنىڭ قىلغان ئەملى (اللهنىڭ دەرگاھىدا) قوبۇل بولىدۇ.][1]

بۇ ئالىي مەقسەت ئۈچۈن ئىزدەنمەسلىك يەنى جىھادقا تەييارلىق قىلماسلىق مۇناپىقلارنىڭ سۈپەتلىرىدىندۇر.

بۇ ھەقتە اللهتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَلَوْ أَرَادُوا الْخُرُوجَ لَأَعَدُّوا لَهُ عُدَّةً وَلَكِنْ كَرِهَ اللَّهُ انْبِعَاثَهُمْ فَثَبَّطَهُمْ وَقِيلَ اقْعُدُوا مَعَ الْقَاعِدِينَ] [ئەگەر ئۇلارنىڭ جىھادقا چىقىش نىيىتى بولسا، ئەلۋەتتە ئۇنىڭغا تەييارلىق قىلاتتى، لېكىن اللهئۇلارنىڭ چىقىشىنى ياقتۇرمىدى، (ئۇلارنىڭ دىللىرىغا ھۇرۇنلۇقنى سېلىپ) ئۇلارنىڭ ئىرادىسىنى سۇندۇردى. (ئۇلارغا) «ئۆيلىرىدە قېلىپ قالغۇچىلار (يەنى ئاياللار، كىچىك باللار، ئاجىزلار) بىلەن قېلىڭلار» دېيىلدى.][2]

مەن مۇسۇلمان دېگەن كىشى، چوقۇم ئىمكانىيەتنىڭ يېتىشىچە ھەربىي تەلىم -تەربىيە ئىگەللىشى لازىم.

بۇ ھەقتە اللهتائالا مۇنداق دېگەن: [وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ] [دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە تەييارلىق قىلىڭلار.][3]

پەيغەمبەر ρ نىڭ: «وَمَا أَمَرْتُكُمْ بِهِ فَأْتُوا مِنْهُ مَا اسْتَطَعْتُمْ» «مەن سىلەرنى نېمىگە بۇيرۇسام شۇنى كۈچۈڭلارنىڭ يېتىشىچە ئېلىپ كېلىڭلار»[4] دېگەن ھەدىسى بۇنىڭ دەلىلى.

بۇ شەرئى مەجبۇرىيەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يولىدا ئومۇمى مۇسۇلمانلار اللهتائالانىڭ: [وَتَعَاوَنُوا عَلَى الْبِرِّ وَالتَّقْوَى] [ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار.][5] دېگەن بۇيرۇقىغا ئاساسەن، بۇ ئىشتا بىر - بىرىگە ياردەمدە بولۇشى لازىم. مانا بۇ ياردەملىشىش، مۇسۇلمانلارنىڭ جىھاد مەيدانلىرىغا ۋە ھەربىي تەلىم ئېلىش ئورۇنلىرىغا يېتىپ بېرىش ئىشلىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىش، كېرەكلىك ئىقتىساد بىلەن تەمىنلەش، ئائىلە - تاۋابىئاتلىرىنى يوقلاپ خەۋەر ئېلىپ تۇرۇش، شۇنداقلا بۇ ئالىي مەقسەتنى ئىلگىرى سۈرۈشكە ياردىمى بولىدىغانلىكى يوللار بىلەن ئۆزىنىڭ بىر كىشىلىك مەجبۇرىيىتىنى ئادا قىلىپ ھەمكارلىشىشتا ئىپادىلىنىدۇ.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ جَهَّزَ غَازِيًا فَقَدْ غَزَا وَمَنْ خَلَفَ غَازِيًا فِي أَهْلِهِ بِخَيْرٍ فَقَدْ غَزَا» «كىمكى بىر مۇجاھىدنى جابدۇسا جىھاد قىلغان بولىدۇ، كىمكى بىر مۇجاھىدنىڭ ئائىلىسىگە ئۇنىڭ ئورنىدا ياخشىلىق بىلەن قارىسا ئۇمۇ جىھاد قىلغان بولىدۇ (يەنى جىھاد قىلغۇچىنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بېرىلىدۇ).»[6]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «مَنْ لَمْ يَغْزُ أَوْ يُجَهِّزْ غَازِيًا أَوْ يَخْلُفْ غَازِيًا فِي أَهْلِهِ بِخَيْرٍ أَصَابَهُ اللَّهُ بِقَارِعَةٍ قَبْلَ يَوْمِ الْقِيَامَةِ» «كىمكى غازات قىلمىسا ياكى بىر غازاتچىنى تەييارلىمىسا ياكى بىر غازاتچىنىڭ ئائىلىسىدىن ئۇنىڭ ئورنىدا خەۋەر ئېلىپ تۇرۇشنى ياخشىلىق بىلەن ئۈستىگە ئالمىسا، ئۇنى اللهتائالا قىيامەت كۈنىدىن بۇرۇن قاتتىق بىر ئازاب بىلەن جازالايدۇ.»[7]

---

[1] سۈرە ئىسرا 19 ـ ئايەت
[2] سۈرە تەۋبە 46 ـ ئايەت
[3] سۈرە ئەنفال 60 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[5] سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[6] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[7] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى

جىھادقا ۋە ھەربىي تەلىم ئېلىشقا بىۋاسىتە ئۆزى چىقىشقا ئىمكانى بولمىغانلارغا نىسبەتەن، مەزكۇر يوللارنىڭ بىرى بىلەن بولسىمۇ باشقا مۇسۇلمانلارغا ياردەمدە بولۇشى تېخىمۇ زۆرۈر، چۈنكى **لَا يُكَلِّفُ اللَّهُ نَفْسًا إِلَّا وُسْعَهَا** [اللەھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ.][1]

قورال – ياراق يوق ھالەتتە ھەربىي تەلىمنىڭ ئەڭ تۆۋەن ئۆلچىمى، تاقىتىنىڭ يېتىشىچە بەدەن چېنىقتۇرۇش بىلەن شۇغۇللىنىش، چۈنكى بۇ ھەرقانداق ھەربىي مەشىقنىڭ تۇنجى ئاساسى. بۇنى ھەرقانداق مۇسۇلمان ئاددىي چېنىقىش سايمانلىرى بىلەن كىچىك ئۆيىدىمۇ تامامەن ئېگىلەپ كېتەلەيدۇ. بۇ ئىشلار خالىس نىيەت بىلەن ئادا قىلىنسا، اللەنىڭ ئالدىدا ئەسقاتىدۇ. بۇنىڭدىنمۇ غاپىل بولۇپ يۈرۈش بىر مۇسۇلمان ئۈچۈن تولىمۇ نومۇستۇر.

## تۆتىنچى. شەرئەتتە ھەربىي تەلىم ئېلىش كەچۈرۈم قىلىنىدىغان شەخسلەر

بۇ يەردە بالاغەتكە يەتكەن مۇسۇلمانلار ئىچىدىن ھەربىي تەلىم ئېلىش مەجبۇرىيىتى كەچۈرۈم قىلىنىدىغان ئۆزرە ئىگىلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

شەرئەتتە دىنىي پائالىيەتلەرگە تەكلىپ قىلىنمىغانلار (كاپىر، ساراڭ، سەبىي بالا قاتارلىقلار) ھەققىدە بۇ يەردە توختالمايمىز. ھەربىي تەلىم ئېلىش كىملەرگە پەرز بولىدىغانلىقى توغرىسىدا يۇقىرىدا توختىلىپ ئۆتتۇق. شەرئەتتە ھەربىي تەلىم ئېلىش مەجبۇرىيىتىنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىشىدا كۆچكە ئىگە بولىدىغان ئۆزرىلەر مۇنداق ئىككى نۇقتىغا مەركەزلىشىدۇ:

1– جىسمانىي جەھەتتىكى ئاجىزلىق (يەنى قارىغۇلۇق، توكۇرلۇق، ئېغىر كېسەللىك قاتارلىقلارغا ئوخشاش سەۋەبلەر.)

2– ئىقتىسادىي جەھەتتىكى ئاجىزلىق (يەنى ھەربىي تەلىم – تەربىيە ئېلىش مەجبۇرىيىتىنى ئادا قىلىشقا كېتەرلىك بولغان ئىقتىسادىي چىقىمغا ئىگە بولالماسلىق.)

يۇقىرىقى ئۆزرىلەر زىكرى قىلىنغان ئايەتلەر:

❶ **[لَا يَسْتَوِي الْقَاعِدُونَ مِنْ الْمُؤْمِنِينَ غَيْرُ أُوْلِي الضَّرَرِ وَالْمُجَاهِدُونَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ بِأَمْوَالِهِمْ وَأَنفُسِهِمْ]** [مۆمىنلەردىن ئۆزرىسىز (ئەما، توكۇر، ئېغىر كېسەلگە ئوخشاش ئۆزرىسى بارلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا) جىھادقا چىقمىغانلار، اللەيولىدا ماللىرىنى، جانلىرىنى تىكىپ جىھاد قىلغۇچىلار بىلەن باراۋەر بولمايدۇ.][2]

❷ **[لَيْسَ عَلَى الضُّعَفَاءِ وَلَا عَلَى الْمَرْضَى وَلَا عَلَى الَّذِينَ لَا يَجِدُونَ مَا يُنْفِقُونَ حَرَجٌ إِذَا نَصَحُوا لِلَّهِ وَرَسُولِهِ مَا عَلَى الْمُحْسِنِينَ مِنْ سَبِيلٍ وَاللَّهُ غَفُورٌ رَحِيمٌ وَلَا عَلَى الَّذِينَ إِذَا مَا أَتَوْكَ لِتَحْمِلَهُمْ قُلْتَ لَا أَجِدُ مَا أَحْمِلُكُمْ عَلَيْهِ تَوَلَّوْا وَأَعْيُنُهُمْ تَفِيضُ مِنَ الدَّمْعِ حَزَنًا أَلَّا يَجِدُوا مَا يُنْفِقُونَ]** [ئاجىزلار (يەنى ياشانغان بوۋايلار)، كېسەللەر، (جىھادقا چىقىشقا) خىراجەت تاپالمىغانلار اللە قا ۋە اللەنىڭ پەيغەمبىرىگە سادىق بولسىلا، جىھادقا چىقمىسا گۇناھ بولمايدۇ، ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى ئەيىبلەشكە يول يوقتۇر، اللەمەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر يەنە مۇنداق كىشىلەرنىمۇ ئەيىبلەشكە يول يوقتۇركى، ئۇلار (جىھادقا چىقىش ئۈچۈن) سەندىن ئۇلاغ سوراپ كەلگەندە، (ئۇلارغا سەن) «مېنىڭ سىلەرنى تەمىنلەيدىغان ئۇلاغلىرىم يوق» دېدىڭ، ئۇلار (جىھادقا چىقىشقا) سەرپ قىلىدىغان نەرسە تاپالمىغانلىقلىرى ئۈچۈن غەمكىن، كۆزلىرىدىن ياش تۆككەن ھالدا قايتىشتى.][3]

❸ **[لَيْسَ عَلَى الْأَعْمَى حَرَجٌ وَلَا عَلَى الْأَعْرَجِ حَرَجٌ وَلَا عَلَى الْمَرِيضِ حَرَجٌ]** [(جىھادقا چىقالمىسا) ئەماغا گۇناھ يوقتۇر، توكۇرغا گۇناھ يوقتۇر، كېسەلگە گۇناھ يوقتۇر.][4]

❹ **[لَيْسَ عَلَى الْأَعْمَى حَرَجٌ وَلَا عَلَى الْأَعْرَجِ حَرَجٌ وَلَا عَلَى الْمَرِيضِ حَرَجٌ وَلَا عَلَى أَنْفُسِكُمْ أَنْ تَأْكُلُوا]** [(جىھادقا چىقالمىسا) ئەماغا گۇناھ يوقتۇر، توكۇرغا گۇناھ يوقتۇر، كېسەلگە گۇناھ يوقتۇر.(ئى ئىنسانلار!) سىلەر ئۆز ئۆيلىرىڭلاردا (يەنى ئەرلىرىڭلارنىڭ،

---

[1] سۈرە بەقەر 286 – ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[2] سۈرە نىسا 95 – ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[3] سۈرە تەۋبە 91 – ، 92 – ئايەتلەر

[4] سۈرە فەتھ 17 – ئايەتنىڭ بىر قىسمى

ئاياللىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە) ... (ئىجازەتسىز) بىرەر نىمە يېسەڭلار گۇناھ يوقتۇر.][1] ئەمما سۈرە نۇرنىڭ بۇ ئايىتىگە كەلسەك، بۇ ئايەت جىھادقا خاسمۇ ياكى تاماق يەيدىغان جايلارغا خاسمۇ ئۇنىڭدا ئىختىلاپ بار.

ئىبنى قۇدامە جىھادنىڭ پەرز بولۇشىنىڭ شەرتلىرى توغرۇلۇق دېگەن سۆزنىڭ جەريانىدا مۇنداق دېگەن: [زەرەردىن سالامەت بولۇش دېگەننىڭ مەنىسى قارىغۇلۇق، توكۇرلۇق ۋە كېسەللىكتىن خالىي بولۇش دېگەنلىكتۇر، ئۇ شەرتتۇر. ئۇنىڭ دەلىلى اللەتائالانىڭ [(جىھادقا چىقمىسا) ئەماغا گۇناھ بولمايدۇ، توكۇرغىمۇ گۇناھ بولمايدۇ، كېسەلگىمۇ گۇناھ بولمايدۇ] دېگەن سۆزىدۇر.

چۈنكى بۇ ئۆزرىلەر ئۇ كىشىنى جىھادتىن توسىدۇ. قارىغۇلۇقنىڭ توسۇشى مەلۇملۇق، ئەمما توكۇرلۇقنىڭ توسۇشىغا كەلسەك، ئۇ جىھادتىن توسقۇچى ئامىل پالەچلىك ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش ياخشى مېڭىش ۋە مىنىشنى توسىدىغان ئەيىبتۇر. ئەمما ماڭالايدىغان ۋە مىنەلەيدىغان ئازغىنە توكۇرلۇق بولسا، ئۇنىڭغا دۈشمەننىڭ شىددىتى ئېغىر كەلسىمۇ جىھادنىڭ پەرزلىكىنى توسالمايدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ جىھاد قىلىش ئىمكانىيىتى بار. شۇڭلاشقا ئۇ (ھۆكۈم جەھەتتە) ئالغايغا ئوخشايدۇ. شۇنىڭدەك قاتتىق ئېغىر كېسەلمۇ جىھادتىن توسقۇچى ئامىلدۇر. ئەمما چىش ئاغرىقى، باش ئاغرىقىغا ئوخشاش ئازراق كېسەل جىھاد قىلىش مۇمكىنچىلىكىنى توسۇپ قالالمايدۇ، چۈنكى ئۇ ئاغرىق بىلەن جىھاد قىلىش قىيىن ئەمەس، شۇڭا ئۇمۇ (ھۆكۈم جەھەتتە) ئالغايغا ئوخشايدۇ.

ئىقتىسادىي خىراجەتكە ئىگە بولۇشنى شەرت قىلىشنىڭ دەلىلى اللەتائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر ــ [ئاجىزلار (يەنى ياشانغان بوۋايلار)، كېسەللەر، (جىھادقا چىقىشقا) خىراجەت تاپالمىغانلار اللەقا ۋە اللەنىڭ پەيغەمبىرىگە سادىق بولسىلا، جىھادقا چىقمىسا گۇناھ بولمايدۇ.] چۈنكى جىھادنى سەرەمجانىسىز قىلىش مۇمكىن ئەمەس. شۇڭا سەرەمجانغا قادىر بولۇش ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. ئەگەر جىھاد، ناماز قەسىر قىلىنمايدىغان مۇساپىدە بولسا، ئۇنىڭ ئوزۇق - تۈلىكىنى ۋە ئۇ ئادەم يوق چاغدىكى ئائىلە چىقىمىنى ۋە جەڭ قىلىدىغان قورال - ياراقنى تاپقان بولۇشى شەرت قىلىنىدۇ. ئۇلاغنىڭ بولۇشى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ، چۈنكى ئۇ يېقىن سەپەردۇر. ئەگەر مۇساپە ناماز قەسىر ئوقۇلىدىغان تەرزىدە بولسا، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇلاغنىڭ بولۇشى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. ئۇنىڭ دەلىلى اللەتائالانىڭ: [يەنە مۇنداق كىشىلەرنىمۇ ئەيىبلەشكە يول يوقتۇركى، ئۇلار (جىھادقا چىقىش ئۈچۈن) سەندىن ئۇلاغ سوراپ كەلگەندە، (ئۇلارغا سەن) «مېنىڭ سىلەرنى تەمىنلەيدىغان ئۇلاغلىرىم يوق» دېدىڭ؟ ئۇلار (جىھادقا چىقىشقا) سەرپ قىلىدىغان نەرسە تاپالمىغانلىقلىرى ئۈچۈن غەمكىن، كۆزلىرىدىن ياش تۆككەن ھالدا قايتىشتى] دېگەن سۆزىدۇر.][2]

مەن ئىبنى قۇدامىنىڭ «ئېغىر دەرىجىدىكى قېرىلىقمۇ جىسمانىي ئاجىزلىق قاتارىدا شەرئى ئۆزرىلەردىن ھېسابلىنىدۇ» دېگەن بۇ سۆزىگىمۇ قوشۇلىمەن. بۇنىڭ دەلىلى اللەتائالانىڭ: [ئاجىزلار (يەنى ياشانغان بوۋايلار)، ... جىھادقا چىقمىسا گۇناھ بولمايدۇ ]دېگەن سۆزىدۇر. ئۇ قېرىمۇ ئاجىزلاردىن ھېسابلىنىدۇ.

شەرئەتتە ئۆزرە ھېسابلانمايدىغان باھانىلەر

جىھادتىن قېلىپ قالغۇچىلارنىڭ كۆپىنچىسى شەرئەتتە ئېتىراپ قىلىنغان يۇقىرىقى ئۆزرىلەرنىڭ بىرى بىلەن ئۆزرە ئېيتمايدۇ، بەلكى ئۇلارنىڭ ئېيتىدىغان ئەڭ چوڭ ئۆزرىلىرى شەرئەتتە ئېتىراپ قىلىنمايدىغان باھانىلەر بولۇپ، ئۇنى اللەتائالا رەت قىلدى ۋە بەربات قىلىپ تاشلىدى. تۆۋەندىكىلەر شەرئەتتە ئېتىراپ قىلىنمايدىغان باھانىلەرنىڭ جۈملىسىدىندۇر:

❶ اللەتائالا سۈرە تەۋبىنىڭ مۇنۇ ئايىتىدە زىكرى قىلغان تۆۋەندىكى ئۆزرىلەر ــ

[قُلْ إِنْ كَانَ آبَاؤُكُم وَأَبْنَاؤُكُم وَإِخْوَانُكُمْ وَأَزْوَاجُكُمْ وَعَشِيرَتُكُمْ وَأَمْوَالٌ اقْتَرَفْتُمُوهَا وَتِجَارَةٌ تَخْشَوْنَ كَسَادَهَا وَمَسَاكِنُ تَرْضَوْنَهَا أَحَبَّ إِلَيْكُمْ مِنَ اللَّهِ وَرَسُولِهِ وَجِهَادٍ فِي سَبِيلِهِ فَتَرَبَّصُوا حَتَّى يَأْتِيَ اللَّهُ بِأَمْرِهِ وَاللَّهُ لَا يَهْدِي الْقَوْمَ الْفَاسِقِينَ] [ئېيتقىنكى، «ئەگەر سىلەرنىڭ ئاتاڭلار، ئوغۇللىرىڭلار، قېرىنداشلىرىڭلار، خوتۇنلىرىڭلار، ئۇرۇق - تۇغقانلىرىڭلار (ھەممە ئۇلاردىن باشقىلار)، تاپقان پۇل - ماللىرىڭلار، ئاقماي قېلىشىدىن قورققان تىجارىتىڭلار، ياخشى كۆرىدىغان ئۆيلىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن اللەتىن، اللەنىڭ پەيغەمبىرىدىن ۋە اللەنىڭ يولىدا جىھاد قىلىشتىنمۇ سۆيۈملۈك بولسا (يەنى شۇلار بىلەن بولۇپ كېتىپ، اللەنىڭ پەيغەمبىرىگە ياردەم بەرمىسەڭلار)، ئۇ ھالدا سىلەر تاكى اللەنىڭ ئەمرى (يەنى مەككىنى پەتھى قىلىش ئىزنى) كەلگۈچە كۈتۈڭلار، اللەپاسىق قەۋمنى (يەنى اللەنىڭ دىنىنىڭ چەك - چېگرىسىدىن چىقىپ كەتكۈچىلەرنى) ھىدايەت قىلمايدۇ.»][3]

---

[1] سۈرە نۇر 61 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[2] «ئەلمۇغنىي ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 367 ـ بەت

[3] سۈرە تەۋبە 24 ـ ئايەت

بۇ ئايەتنى بەزى ئالىملار سەككىز ئۆزرىنىڭ ئايىتى دەپ ئاتايدۇ، مەن ئۇ ئايەتنى سەككىز ئۆزرىنى بىكارچى قىلىپ تاشلاش ئايىتى دەپ ئاتاشنى لايىق تاپتىم.

ئاللاھتائالا جىھادتىن قېلىپ قېلىش ئۈچۈن بۇ ئۆزرىلەرنى قوبۇل قىلمىدى بەلكى بۇ باھانىلەر بىلەن ئۆزرە ئېيتقۇچىنى پاسىق دەپ ئاتىدى ھەمدە ئاللاھتائالا ئۇنى [ئاللاھپاسىق قەۋمنى (يەنى ئاللاھنىڭ دىنىنىڭ چەك ـ چېگرىسىدىن چىقىپ كەتكۈچىلەرنى) ھىدايەت قىلمايدۇ] دېگەن سۆزىدە ئېنىق كېتىدىغانلىق بىلەن ئاگاھلاندۇردى.

بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا يەنە مۇنداق دېگەن: [فَلَمَّا زَاغُوا أَزَاغَ اللَّهُ قُلُوبَهُمْ] [ئۇلار (ھەقتىن) بۇرۇلۇپ كەتكەندىن كېيىن، ئاللاھئۇلارنىڭ دىللىرىنى ھىدايەتتىن بۇرىۋەتتى.][1] ھەم ئۇلارنىڭ ئازاب – ئوقۇبەت ۋە جازاغا ئۇچرايدىغانلىقىنىمۇ: [ئۇ ھالدا سىلەر تاكى ئاللاھنىڭ ئەمرى (يەنى مەككىنى پەتھى قىلىش ئىزنى) كەلگۈچە كۈتۈڭلار] دېگەن سۆزىدە ئەسكەرتكەن.

مانا بۇ پەيغەمبەر ρ نىڭ: «إِذَا تَبَايَعْتُمْ بِالْعِينَةِ وَأَخَذْتُمْ أَذْنَابَ الْبَقَرِ وَرَضِيتُمْ بِالزَّرْعِ وَتَرَكْتُمُ الْجِهَادَ سَلَّطَ اللَّهُ عَلَيْكُمْ ذُلًّا لَا يَنْزِعُهُ حَتَّى تَرْجِعُوا إِلَى دِينِكُمْ» «جازانە ئارىلاش سودا بىلەن شۇغۇللانساڭلار، ( پەرز ئەين بولغان) جىھادنى تەرك ئېتىپ چارۋا – ماللارنى بېقىش ۋە كۆپەيتىش بىلەن مەشغۇل بولساڭلار ۋە تېرىقچىلىق بىلەن قانائەتلەنسەڭلار، ئاللاھتائالا شۇنداق بىر خارلىققا مۇپتىلا قىلىپ قويىدۇكى، تاكى سىلەر دىنىڭلارغا قايتمىغۇچە (يەنى دىنىڭلار كۆرسىتىپ بەرگەن جىھاد ئىبادىتىنى ئادا قىلمىغۇچە) ئۇ خارلىقنى ئۈستۈڭلاردىن كۆتۈرۈۋەتمەيدۇ.»[2] دېگەن سۆزىگە ئوخشايدۇ.

ئاللاھتائالانىڭ جىھادنى تەرك ئەتكۈچىلەرگە بېرىدىغان جازاسى تەقدىرى جازا بولۇپ چوقۇم ئەمەلگە ئاشماي قالمايدۇ. كىمكى قايسى نەرسىنى ئاللاھنىڭ تائەتىدىن ئەلا بىلىدىكەن، ئاللاھئۇنى دەل شۇ نەرسىنىڭ ئۆزى بىلەن جازالايدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن: [فَلَا تُعْجِبْكَ أَمْوَالُهُمْ وَلَا أَوْلَادُهُمْ إِنَّمَا يُرِيدُ اللَّهُ لِيُعَذِّبَهُمْ بِهَا فِي الْحَيَاةِ الدُّنْيَا] [ئۇلارنىڭ مال ـ مۈلكى ۋە ئەۋلادى سېنى ئەجەبلەندۈرمىسۇن، ئاللاھئۇلارنى بۇ دۇنيادا شۇ نەرسىلەر بىلەن ئازابلاشنى ئىرادە قىلىدۇ.][3]

دېمەك، ئائىلىسىدىن ئايرىلىشقا كۆزى قىيماسلىق ئۆزرە ئەمەس، مال – مۈلۈك، كەسىپ، تىجارەت، ئوقۇش، خىزمەت قاتارلىق ئۆزى باغلىنىپ تۇرۇۋاتقان يوللاردىن ئايرىلىپ قېلىشقا چىدىماي ئۇلاردىن ۋاز كەچمەسلىكمۇ ئۆزرە ئەمەس. ئاللاھتائالا بۇ باھانىلەرنى بىكارچى قىلىپ تاشلىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن بارلىق مۇسۇلمانلار (بۇ پەرزنى ئادا قىلىشقا) ئورتاق كۈچ چىقىرىشى، ئۆز – ئارا ھەمكارلىششى لازىم. كىمكى ئۇلارنىڭ ئىچىدىن جىھادقا ۋە ھەربىي تەلىم ئېلىشقا چىقىپ كەتسە، قېلىپ قالغانلار ئۇنىڭ ئائىلە، بالا – چاقىسىنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئېلىشى، ئۇلارغا كېپىللىك قىلىشى ھەمدە بۇ ئىشنى ئۆز – ئارا نۆۋەتلىشىپ ئېلىپ بېرىشى لازىم.

ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدەرى τ دېگەندەك پەيغەمبەر ρ بەنۇلىھيان قەبىلىسىگە قوشۇن ئەۋەتكەندە مۇنداق دېگەن: «لِيَنْبَعِثْ مِنْ كُلِّ رَجُلَيْنِ أَحَدُهُمَا وَالْأَجْرُ بَيْنَهُمَا» «ھەر ئىككى ئادەمنىڭ ئىچىدىن ئۇنىڭ بىرى چىقسۇن، ئەجىر ئۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئورتاق بولىدۇ.»[4] ئۇنىڭدىن كېيىن قېلىپ قالغۇچىلارغا مۇنداق دېگەن: «أَيُّكُمْ خَلَفَ الْخَارِجَ فِي أَهْلِهِ وَمَالِهِ بِخَيْرٍ كَانَ لَهُ مِثْلُ نِصْفِ أَجْرِ الْخَارِجِ» «سىلەرنىڭ قايسىڭلار چىقىپ كەتكۈچىلەرنىڭ ئائىلىسى ۋە مال–مۈلكىدە ياخشىلىق بىلەن ئورۇن باسار بولۇپ قالىدىكەن، ئۇنىڭغا شۇ جىھادقا چىققۇچىنىڭ ئەجرىنىڭ يېرىمىغا ئوخشاش ئەجىر بولىدۇ.»

❷ ئاللاھتائالانىڭ تۆۋەندىكى سۆزىدە زىكرى قىلىنغان ئۆزرىلەر ـــ

[فَرِحَ الْمُخَلَّفُونَ بِمَقْعَدِهِمْ خِلَافَ رَسُولِ اللَّهِ وَكَرِهُوا أَنْ يُجَاهِدُوا بِأَمْوَالِهِمْ وَأَنْفُسِهِمْ فِي سَبِيلِ اللَّهِ وَقَالُوا لَا تَنْفِرُوا فِي الْحَرِّ قُلْ نَارُ جَهَنَّمَ أَشَدُّ حَرًّا لَوْ كَانُوا يَفْقَهُونَ] [رەسۇلۇللاھقا خىلاپلىق قىلىپ (تەبۇك غازىتىغا چىقماي) قېلىپ قالغانلار (يەنى مۇناپىقلار) ئۆيلىرىدە بەخىرامان ئولتۇرغانلىقلىرى بىلەن خۇشال بولۇشتى، ئۇلار ئاللاھنىڭ يولىدا ماللىرى بىلەن، جانلىرى بىلەن جىھاد قىلىشنى ياقتۇرمىدى، ئۇلار (بىر ـ بىرىگە): «ئىسسىقتا چىقماڭلار» دېيىشتى. (ئى مۇھەممەد! ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، «جەھەننەمنىڭ ئوتى تېخىمۇ قىزىقتۇر. ئەگەر ئۇلار چۈشىنىدىغان بولسا، (ئەلۋەتتە ئىسسىقتا رەسۇلۇللاھ بىلەن بىرگە چىقاتتى).»][5]

شۇنىڭ ئۈچۈن قاتتىق ئىسسىق ۋە قاتتىق سوغۇقمۇ جىھاد ۋە ھەربىي تەلىمدىن ئۆزىنى قاچۇرۇشقا ئۆزرە ئەمەس.

---

[1] سۈرە سەپ 5 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[2] ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى
[3] سۈرە تەۋبە 55 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] مۇسلىم رىۋايىتى
[5] سۈرە تەۋبە 81 ـ ئايەت

❸ جىھاد ئىشلىرىغا ئىگە بولۇپ تۇرغانلارنىڭ شەرئى ۋە ئەخلاقى جەھەتتە تەلەپكە لايىق تەربىيىگە ئىگە بولمىغانلىقىنى باھانە قىلىپ ئۇلار بىلەن بىرگە چىقىشقا بولمايدۇ دەپ قاراپ، جىھادتىن ۋە ھەربىي تەلىم ئېلىشتىن ئۆزىنى قاچۇرۇش شەرئەتتە ئېتىراپ قىلىنمايدىغان باھانىلەر ھېسابلىنىدۇ. مانا بۇ ياخشى ئەمەلدىن توسىدىغان غەرەزلىك شۈبھە بولۇپ بۇنىڭ جاۋابى مۇنداق: ئەگەر جىھاد ئىشلىرىغا ئىگە بولغۇچى ئەمىر ھەتتا كۆپ قىسىم ئادەملىرى پىسقى - فۇجۇرنى سادىر قىلغان بولسىمۇ لېكىن كاپىرغا قارشى جىھاد قىلىشتا ھەرىكەت قىلىۋاتقانلا بولسا، ئۇلارغا قوشۇلۇپ بىرگە ھەرىكەت قىلىش ۋە ھەمكارلىشىش شەرئەتتە پەرز ھېسابلىنىدۇ. مانا بۇ ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەنىڭ ئەقىدىسىدىكى مۇقەررەر نۇقتىلارنىڭ بىرى. مەن بۇ توغرىدا 3- بابتا تەپسىلىي توختىلىمەن. مەن بۇ يەردە شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيىنىڭ مۇشۇ مەسىلە توغرۇلۇق دېگەن سۆزىنى بايان قىلىمەن، ئۇ مۇنداق دېگەن ئىدى: [ھەرقانداق ياخشى ۋە پاسىق مۇسۇلمان بىلەن غازات قىلىش ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەنىڭ ئەقىدىسىدىكى مۇھىم نۇقتىلارنىڭ بىرىدۇر، پەيغەمبەر ρ خەۋەر بەرگەندەك ئاللاتائالا بۇ دىننى پاسىق ئادەملەر بىلەن ۋە ئاخىرەتتە نېسىۋىسى يوق ئادەملەر بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ، چۈنكى غازاتنى پەقەت پاسىق ئەمىرلەر بىلەن ياكى پاسىقلىقى كۆپ ئەسكەرلەر بىلەن ئېلىپ بېرىشقا توغرا كەلسە بۇ چاغدا ئىككى ئىشنىڭ بىرسى لازىم بولىدۇ ـــ ياكى ئۇلار بىلەن غازات قىلماسلىق، بۇنىڭدىن دىن ۋە دۇنيالىقتا زىيىنى چوڭراق بولغان يەنە بىر بۆلۈك دۈشمەنلەرنىڭ بېسىۋېلىشى كېلىپ چىقىدۇ ۋە ياكى غازاتنى پاسىق ئەمىر بىلەن بىرگە ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق ئىككى پاسىقنىڭ پاسىقراقىنى يوق قىلىش، گەرچە ھەممىسنى تۈرغۈزۈش مۇمكىن بولمىسىمۇ، ئىسلام شەرىئەتلىرىنىڭ كۆپ قىسمىنى تۇرغۇزۇش قولغا كېلىدۇ.

مانا بۇ جىھاد، مۇشۇ ۋە مۇشۇنىڭغا ئوخشىغان ھالەتلەرنىڭ ھەممىسىدە پەرز بولىدۇ. بەلكى خۇلەفائىرراشىدىنلەر (يەنى ئەبۇ بەكرى، ئۆمەر، ئوسمان ۋە ئەلى ψ لار)دىن كېيىنكى مەيدانغا كەلگەن تۇرغۇنلىغان جىھادلار ھەم مۇشۇ يول بويىچە ئېلىپ بېرىلغان ئىدى.][1]

مۇناپىقلارمۇ پەيغەمبەر ρ بىلەن بىرگە غازات قىلاتتى، ھېچبىر كىشى مۇناپىقلار غازاتقا چىقىدىكەن بىز رەسۇلۇللاھ ρ بىلەن بىرگە غازاتقا چىقمايمىز دېمىگەن. ئۇلارنىڭ ئىچىدە بەنى مۇستەلىق غازىتىدا [لَئِنْ رَجَعْنَا إِلَى الْمَدِينَةِ لَيُخْرِجَنَّ الْأَعَزُّ مِنْهَا الْأَذَلَّ] [مەدىنىگە قايتساق، ئەڭ ئەزىز ئادەم (يەنى ئابدۇللاھ ئىبن ئۇبەيي ۋە مۇناپىقلارنىڭ ئۆزلىرىنى دېمەكچى) ئەڭ خار ئادەمنى (يەنى رەسۇلۇللاھنى، مۆمىنلەرنى دېمەكچى) مەدىنىدىن چىقىرىۋېتىدۇ.][2] دېگەن ئادەممۇ بار ئىدى. يەنە ئۇلارنىڭ ئىچىدە خەندەك غازىتىدا [إِنَّ بُيُوتَنَا عَوْرَةٌ] [بىزنىڭ ئۆيلىرىمىز ھەقىقەتەن ئوچۇقچىلىقتا][3] دېگەن ئادەملەرمۇ بار ئىدى. يەنە ئۇلارنىڭ ئىچىدە تەبۇك غازىتىدا ساھابىلەرنىڭ ئالىملىرىنى مەسخىرە قىلىپ ئاللاتائالا ئۇلار ھەققىدە: [وَلَئِنْ سَأَلْتَهُمْ لَيَقُولُنَّ إِنَّمَا كُنَّا نَخُوضُ وَنَلْعَبُ] [(ئى مۇھەممەد!) ئەگەر سەن ئۇلارنىڭ (مەسخىرە قىلغانلىقىنى) سورىساڭ، ئۇلار: «بىز (راست ئەمەس)، پەقەت ئىچ پۇشۇقى قىلىپ ئوينىشىپ دەپ قويدۇق» دەيدۇ.][4] دەپ ئايەت نازىل قىلغان كىشىلەرمۇ بار ئىدى. بەنى ئۇمەييە خەلىپىلىرى نامازنى كېچىكتۈرۈپ ئوقۇيتتى، ھېچبىر كىشى ئۇلار بىلەن غازات قىلىش دۇرۇس ئەمەس دېمىگەن ئىدى.[5] مانا بۇ، جىھادتىن ۋە ھەربىي تەلىمدىن قېلىپ قېلىشنى ئاقلىيالمايدىغان بىر بۆلۈك باتىل ئۆزرىلەردۇر.

### شەرئى ئۆزرە ئىگىلىرىنىڭ ئەجىر - ساۋابلىرى

كىمكى جىھادقا قاتنىشىش ۋە ھەربىي تەلىم ئېلىشقا چىن قەلبىدىن ئىنتىلىپ، ئەمما يۇقىرىدا زىكرى قىلىنغان شەرئى ئۆزرىلەرنىڭ بىرى سەۋەبلىك ياكى مەجبۇرلىنىش يا قاماپ قويۇلۇش سەۋەبلىك جىھاد مەيدانىغا يېتىپ كېلىشتىن ئاجىز كەلسە، پەيغەمبەر ρ نىڭ تۆۋەندىكى سۆزى بىلەن بەرگەن ۋەدىسىنىڭ تەلىپى بويىچە، ئاللاتائالانىڭ ئۇ كىشىگە جىھادنىڭ ئەجرىنى كامىل ئاتا قىلىشنى ئۈمىد قىلىمەن: «إِنَّ بِالْمَدِينَةِ أَقْوَامًا مَا قَطَعْتُمْ وَادِيًا وَلا سِرْتُمْ سَيْرًا إِلاَّ وَهُمْ مَعَكُمْ قَالُوا: وَهُمْ بِالْمَدِينَةِ قَالَ نَعَم حَبَسَهُمُ الْعُذْرُ» «شۈبھىسىزكى مەدىنىدە تۇرغۇن كىشىلەر بار، سىلەر بىر ۋادىنى كېسىپ ئۆتىدىكەنسىلەر ۋە بىرەر يولنى بېسىپ ئۆتىدىكەنسىلەر ئۇلار سىلەر بىلەن بىللىدۇر.» ئۇلار: ‹مەدىنىدە تۇرۇپمۇ شۇنداقمۇ؟› دەپ ساھابىلەر سوراشتى. پەيغەمبەر ρ جاۋاب بېرىپ: «ھەئە، ئۇلارنى ئۆزرە توختىتىپ قالدى» دېدى.[6]

بۇ ھەدىسنى پەيغەمبەر ρ تەبۇك غازىتىدىن قايتىۋېتىپ دېگەن ئىدى.

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 506-، 507- بەتلەر
[2] سۈرە مۇنافىقۇن 8- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] سۈرە ئەھزاب 13- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] سۈرە تەۋبە 65- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[5] «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمىدىكى 521-، 530- ۋە 549- ھەدىسلەر ۋە ئۇلارنىڭ شەرھىلىرىگە قارالسۇن
[6] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

ئىمام ئەھمەد ۋە ئىمام مۇسلىم جابىر τ دىن مۇنداق لەۋزى بىلەن رىۋايەت قىلغان، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَقَدْ خَلَّفْتُمْ بِالْمَدِينَةِ رِجَالا مَا قَطَعْتُمْ وَادِيًا وَلا سَلَكْتُمْ طَرِيقًا إِلاَّ شَرَكُوكُمْ فِي الأَجْرِ حَبَسَهُمُ الْمَرَضُ» «سىلەرنىڭ كەينىڭلاردا مەدىنىدە نۇرغۇن كىشىلەر قېلىپ قالدى، سىلەر بىرەر ۋادىنى كېسىپ ئۆتىدىكەنسىلەر ۋە بىرەر يولنى بېسىپ ئۆتىدىكەنسىلەر ئۇلار سىلەر بىلەن ئەجىردە شېرىك بولدى، ئۇلارنى كېسەل توختىتىپ قويدى.»

ئەبۇ داۋۇدنىڭ ئەنەس τ دىن قىلغان رىۋايىتىدە «وَلَا أَنْفَقْتُمْ مِنْ نَفَقَةٍ» «بىرەر خەير – ئېھسان قىلساڭلار» دېگەن سۆزنى زىيادە قىلغان.

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ئۆزرىدىن مەقسەت ـ كېسەللىك ۋە سەپەرگە قادىر بولالماسلىقتىنمۇ ئومۇمىي بىر نەرسىدۇر. بۇ ھەدىسنى ئىمامى مۇسلىم جابىر τ دىن «ئۇلارنى كېسەل توختىتىپ قويدى» دېگەن لەۋزى بىلەن رىۋايەت قىلغان. چۈنكى كۆپىنچە ھاللاردا ئىنسانىنى جىھادتىن كېسەللىك توختىتىپ قويىدۇ. بۇ ھەدىستىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىنسانىنى ئەمەل قىلىشتىن ئۆزرە توختىتىپ قويغان چاغدا، ئۆزىنىڭ نىيىتى بىلەن ئەمەل قىلغۇچىنىڭ ئەجرىگە يېتىدۇ.][1]

پەيغەمبەر ρ نىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسمۇ مەزكۇر نۇقتىنى ئىسپاتلايدۇ: «مَنْ سَأَلَ اللَّهَ الشَّهَادَةَ بِصِدْقٍ بَلَّغَهُ اللَّهُ مَنَازِلَ الشُّهَدَاءِ وَإِنْ مَاتَ عَلَى فِرَاشِهِ» «كىمكى اللّٰەتائالادىن شەھىدلىكنى چىن كۆڭلىدىن سورايدىكەن، گەرچە ئۇ كىشى كۆرپىسى ئۈستىدە ئۆلۈپ كەتسىمۇ، اللّٰەتائالا ئۇنى شەھىدلەرنىڭ مەرتىۋىلىرىگە يەتكۈزىدۇ.»[2]

يۇقىرىدىكىلەرنىڭ ئىككىلىسى تەلەپ قىلىشتا چىن قەلبىدىن تەلەپ قىلدى، لېكىن ئەمەل قىلىشتىن ئاجىز كەلدى. شۇڭلاشقا اللّٰەتائالانىڭ پەزلى، ساخاۋىتىنىڭ يۈزىسىدىن ئەجرىگە ئېرىشتى.

قۇرتۇبى «ئۇلارنى ئۆزرە توختىتىپ قويدى» دېگەن ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دېگەن: [مانا بۇ سۆز شۇنى تەقەززا قىلىدۇكى، ئۆزرىلىك كىشىگە غازات قىلغۇچىنىڭ ئەجرى بېرىلىدۇ، دېيىلىدىكى ئۇنىڭ ئەجرى (غازات قىلغۇچىنىڭ ئەجرى بىلەن) باراۋەر بولۇشى ئېھتىمال، اللّٰەتائالانىڭ پەزلى – مەرھەمىتى كەڭدۇر، اللّٰەتائالانىڭ مۇكاپاتى بىر پەزلەت بولۇپ اللّٰەتائالا راستچىل، چىن نىيەتلىك كىشىگە ھەتتا ئەمەل قىلغان كىشىگە بەرمەيدىغان مۇكاپاتنى ئاتا قىلىدۇ. يەنە دېيىلدى، ئۇنىڭ ئەجرى ھەسسىلەپ كۆپەيتىپ بېرىلمەستىن بېرىلىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭدىن بۋاستە غازاتقا قاتناشقۇچى ھەسسىلەپ كۆپەيتىپ بېرىلىش بىلەن پەزىلەتلىك بولىدۇ.][3]

مەن، غازات قىلغۇچىغا ئەجرنى ھەسسىلەپ كۆپەيتىپ بېرىش، ئۆزرىلىك كىشىگە كۆپەيتىپ بېرىلمەسلىككە ئىبنى ئابباس τ نىڭ مۇنۇ ھەدىسى دەلىل دەپ قارايمەن. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «فَمَنْ هَمَّ بِحَسَنَةٍ فَلَمْ يَعْمَلْهَا كَتَبَهَا اللَّهُ لَهُ عِنْدَهُ حَسَنَةً كَامِلَةً، وَإِنْ هَمَّ بِهَا فَعَمِلَهَا كَتَبَهَا اللَّهُ لَهُ عِنْدَهُ عَشْرَ حَسَنَاتٍ إِلَى سَبْعِ مِائَةِ ضِعْفٍ إِلَى أَضْعَافٍ كَثِيرَةٍ» «كىمكى بىر ياخشىلىقنى قىلىشقا بەل باغلاپ ئۇنى قىلمىسا، اللّٰەتائالا ئۇنى ئۆزىنىڭ دەرگاھىدا كامىل بىر ياخشىلىق قىلىپ يازىدۇ، ئەگەر ياخشىلىقنى قىلىشقا بەل باغلاپ ئۇنى قىلسا اللّٰەتائالا ئۇنى ئۆزىنىڭ دەرگاھىدا ئون ھەسسىدىن يەتتە يۈز ھەسسىگىچە ھەتتا (بەندىنىڭ ئىخلاسىغا ۋە ئەمەلىنىڭ باشقىلارغىمۇ يېتىدىغان پايدىسىغا قارىتا) ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ياخشىلىققا كۆپەيتىپ يازىدۇ.»[4]

ئەمما ئۆزرىلىك ئادەمنىڭ ئەجرى تامامەن غازات قىلغۇچىنىڭ ئەجرىگە ئوخشايدۇ دېگەن كۆز قاراشتىكىلەر پەيغەمبەر ρ نىڭ «ئۇلار سىلەرگە ئەجىردە شېرىك بولدى» دېگەن سۆزنى دەلىل قىلىپ كەلتۈردى. گەرچە شېرىكچىلىك باراۋەر بولۇشنى تەلەپ قىلمىسىمۇ ئەجىردە باراۋەرلىكنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان دەلىل ئەبۇ كەبشە τ نىڭ رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسدۇر، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّمَا الدُّنْيَا لِأَرْبَعَةِ نَفَرٍ عَبْدٍ رَزَقَهُ اللَّهُ مَالًا وَعِلْمًا فَهُوَ يَتَّقِي فِيهِ رَبَّهُ وَيَصِلُ فِيهِ رَحِمَهُ وَيَعْلَمُ لِلَّهِ فِيهِ حَقًّا فَهَذَا بِأَفْضَلِ الْمَنَازِلِ وَعَبْدٍ رَزَقَهُ اللَّهُ عِلْمًا وَلَمْ يَرْزُقْهُ مَالًا فَهُوَ صَادِقُ النِّيَّةِ يَقُولُ لَوْ أَنَّ لِي مَالًا لَعَمِلْتُ بِعَمَلِ فُلَانٍ فَهُوَ بِنِيَّتِهِ فَأَجْرُهُمَا سَوَاءٌ» «شۈبھىسىزكى دۇنيا تۆت تۈرلۈك كىشىلەر ئۈچۈندۇر (يەنى دۇنيا ئەھلىنىڭ ھالى تۆت خىل ھالەتنىڭ بىرىدىن خالىي ئەمەس). بىرىنچىسى، اللّٰەتائالا (ھالال) مال بىلەن ئىلمنى (يەنى شەرئى مەنپەئەتلىك ئىلمنى) رىزىق قىلىپ بەرگەن كىشى بولۇپ ئۇ كىشى ئۇ مال ۋە ئىلمدە رەببىدىن قورقىدۇ، سىلە – رەھىم قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭدىكى اللّٰەنىڭ ھەققىنى بىلىدۇ. مانا بۇ ئالىي مەرتىۋىلىك كىشىدۇر. ئىككىنچىسى،اللّٰەتائالا ئىلمنى رىزىق قىلىپ بەرگەن مالنى بەرمىگەن كىشى، ئۇ كىشىنىڭ نىيىتى راستچىل بولۇپ مۇنداق

[1] «فەتھۇل بارى» 6 ـ جىلد 47 ـ بەت

[2] مۇسلىم رىۋايىتى

[3] «تەپسىرۇلقۇرتۇبى» 5 ـ جىلد 342 ـ بەت سۈرە نىسانىڭ 95 ـ ئايىتى

[4] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

دەيدۇ: كاشكى مېنىڭمۇ مېلىم بولغان بولسا ئەلۋەتتە پالانىنىڭ قىلغان ئەمىلىنى قىلغان بولار ئىدىم. مانا ئۇ كىشى، ئۆزىنىڭ نىيىتى بويىچە ئەجرگە ئېرىشىدۇ، نەتىجىدە ئىككىسىنىڭ ساۋابى ئوخشاش بولىدۇ.»[1]

ئىمام قۇرتۇبى ئەجىردە باراۋەرلىكنى كۆچلەندۈردى. اللّٰهئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.

شەرئى ئۆزرە ئىگىلىرىنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىش ۋە ئەجىر – ساۋابقا ئىگە بولۇشىنىڭ شەرتلىرى

بۇ ھەقتە اللّٰهتائالا مۇنداق دەيدۇ: [لَيْسَ عَلَى الضُّعَفَاءِ وَلا عَلَى الْمَرْضَى وَلا عَلَى الَّذِينَ لا يَجِدُونَ مَا يُنفِقُونَ حَرَجٌ إِذَا نَصَحُوا لِلَّهِ وَرَسُولِهِ مَا عَلَى الْمُحْسِنِينَ مِنْ سَبِيلٍ وَاللَّهُ غَفُورٌ رَحِيمٌ وَلا عَلَى الَّذِينَ إِذَا مَا أَتَوْكَ لِتَحْمِلَهُمْ قُلْتَ لا أَجِدُ مَا أَحْمِلُكُمْ عَلَيْهِ تَوَلَّوا وَأَعْيُنُهُمْ تَفِيضُ مِنْ الدَّمْعِ حَزَنًا أَلاَّ يَجِدُوا مَا يُنفِقُونَ] [ئاجىزلار (يەنى ياشانغان بوۋايلار)، كېسەللەر، (جىھادقا چىقىشقا) خىراجەت تاپالمىغانلار اللّٰهقا ۋە اللّٰهنىڭ پەيغەمبىرىگە سادىق بولسىلا، جىھادقا چىقمىسا گۇناھ بولمايدۇ، ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى ئەيىبلەشكە يول يوقتۇر، اللّٰهمەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر. يەنە مۇنداق كىشىلەرنىمۇ ئەيىبلەشكە يول يوقتۇركى، ئۇلار (جىھادقا چىقىش ئۈچۈن) سەندىن ئۇلاغ سوراپ كەلگەندە، (ئۇلارغا سەن) «مېنىڭ سىلەرنى تەمىنلەيدىغان ئۇلاغلىرىم يوق» دېدىڭ، ئۇلار (جىھادقا چىقىشقا) سەرپ قىلىدىغان نەرسە تاپالمىغانلىقلىرى ئۈچۈن غەمكىن، كۆزلىرىدىن ياش تۆككەن ھالدا قايتىشتى.][2]

اللّٰهتائالا شەرئى ئۆزرە ئىگىلىرىنىڭ جىھادقا چىقماسلىقىنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىپ ئۇلارنىڭ جىھادقا چىققانلارنىڭ قاتارىدا ئەجىر – ساۋابقا ئىگە بولالىشىنى بۇ ئايەتتە مۇنداق ئىككى تۈرلۈك شەرتكە باغلىدى:

❶ اللّٰهقا ۋە اللّٰهنىڭ پەيغەمبىرىگە سادىق بولۇش [اللّٰهقا ۋە اللّٰهنىڭ پەيغەمبىرىگە سادىق بولسىلا]

❷ ئىخلاس بىلەن ياخشى ئىش قىلىش [ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى ئەيىبلەشكە يول يوقتۇر.]

ئىبنى كەسىر مۇنداق دەيدۇ: [بۇلار جىھادتىن قېلىپ قالغاندىن كېيىن، قېلىپ قالغان ۋاقىتلىرىدا اللّٰهۋە اللّٰهنىڭ رەسۇلىغا سەممىي بولسا، كىشىلەرنىڭ جىھادى پىكىرلىرىنى بۇرىۋەتمىسە ۋە ئۇلارنىڭ (جىھاد قىلىش رىغبىتىنى) بوشاشتۇرمىسا، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ مۇشۇ ھالدا ياخشى ئەمەل قىلغۇچىلارنىڭ قاتارىدىن بولۇپ ئۈستىگە گۇناھ بولمايدۇ.][3]

ئىمام قۇرتۇبى مۇنداق دەيدۇ: [[اللّٰهقا ۋە اللّٰهنىڭ پەيغەمبىرىگە سادىق بولسىلا] دېگەن ھەقنى تونۇسا ۋە ھەق ئىگىلىرىنى ياخشى كۆرسە، ھەقنىڭ دۈشمەنلىرىنى يامان كۆرسە دېگەنلىكتۇر.

اللّٰهقا سادىق بولۇش توغرىسىدا ئۆلىمالار مۇنداق دەيدۇ: ‹بۇ — اللّٰهتائالانىڭ يەككە – يېگانە، تەڭداشسىزلىقى ھەققىدە پاك ئەقىدە تۇرغۇزۇش، ئىلاھى سۈپەتلەر بىلەن تەرىپلەش، نالايىق سۈپەتلەردىن پاك دەپ ئېتىقاد قىلىش، اللّٰهتائالا ياخشى كۆرىدىغان ئىشلارغا قىزغىنلىق بىلەن ئىنتىلىش، يامان كۆرىدىغان ئىشلاردىن قەتئىي يىراق بولۇش.

اللّٰهنىڭ پەيغەمبىرىگە سادىق بولۇش توغرىسىدا مۇنداق دەيدۇ: بۇ — ئۇ زاتنىڭ پەيغەمبەرلىكىگە ئىشىنىش، بۇيرۇق – چەكلىمىلىرىگە ئىتائەت قىلىپ بويسۇنۇش، دوستىنى دوست تۇتۇش ۋە دۈشمىنىنى دۈشمەن تۇتۇش، ئۇ زاتنى ۋە ئائىلە – تاۋابىئاتلىرىنى چىن قەلبىدىن ياخشى كۆرۈش، ئۇ زاتنى ۋە ئۇنىڭ سۈننەتلىرىنى ئۇلۇغلاش، ئۇ زاتنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن سۈننەتلىرىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش يولىدا ئىزدىنىش، مەخسۇس ئۆگىنىش، ئۇنى كېڭەيتىش ۋە ئۇنى قوغداش، شۇنداقلا ئۇنىڭغا دەۋەت قىلىش قاتارلىق يوللار بىلەن ئۇنى ئەھيا قىلىش ۋە ئۇ زاتنىڭ ئېسىل – ئەخلاقلىرى بىلەن ئەخلاقلىنىش.›][4]

بۇنى ئەمەلىي جىھاد ئىشىدا مۇنداق دېيىش مۇمكىن. شەرئى ئۆزرە ئىگىلىرىنىڭ تۆۋەندىكى شەرتلەرگە ئەمەل قىلىشى پەرز:

1- نىيىتىنى خالىس قىلىپ داۋاملىق سادىق بولۇش

يەنى اللّٰهتائالا ئۆزىنىڭ [ئۇلار كۆزلىرىدىن ياش تۆككەن ھالدا قايتىشتى] دېگەن سۆزى بىلەن سۈپەتلىگەن ئاشۇ ئادەملەرگە ئوخشاش پۈتكۈل ۋۇجۇدى بىلەن جىھادقا ھەقىقىي ئىشتىياق باغلاش لازىم.

---

[1] تىرمىزى رىۋايىتى

[2] سۈرە تەۋبە 91-، 92- ئايەتلەر

[3] «تەپسىرى ئىبنى كەسىر» 4- جىلد 198- بەت

[4] «تەپسىرۇلقۇرتۇبى» 8- جىلد 226-، 227- بەتلەر

پەيغەمبەر ρ ئىنسانلىنىڭ مال ـ دۇنيا ۋە مەنسەپكە ھېرىس بولۇشى، ئۇ ئىنسانلىنىڭ دىنىنى ئاچ قالغان ئىككى بۆرىنىڭ قوي قوتىنىنى بۇزغىنىغا ئوخشاش ياكى ئۇنىڭدىنمۇ بەكرەك بۇزىدىغانلىقىنى خەۋەر قىلدى.][1]

❺ ئىبنى ئابدۇلبەر «جامىئۇ بايانىلئىلمى»ناملىق كىتابىتا مۇنداق دەيدۇ: [تەمىيم ئەددارىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: كىشىلەر ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ نىڭ زامانىسىدا بىنالاردا پەخىر قىلىشقان چاغدا، ئۆمەر τ مۇنداق دېگەن ئىدى: {يَا مَعْشَرَ العَرَبِ الأَرْضَ الأَرْضَ، إِنَّهُ لاَ إِسْلاَمَ إِلاَّ بِجَمَاعَةٍ، وَلاَ جَمَاعَةَ إِلاَّ بِإِمَارَةٍ، وَلاَ إِمَارَةَ إِلاَّ بِطَاعَةٍ، أَلا فَمَنْ سَوَّدَهُ قَوْمُهُ عَلَى فِقْهٍ كَانَ ذَالِكَ خَيْرًا لَهُ، وَمَنْ سَوَّدَهُ قَوْمُهُ عَلَى غَيْرِ فِقْهٍ كَانَ ذَالِكَ هَلاَكاً لَهُ وَلِمَنِ اتَّبَعَهُ} {ئى ئەرەبلەر جامائەسى! يەر – زېمىندىن (يەنى يەر – زېمىن بىلەن پەخىرلىنىشتىن) ساقلىنىڭلار، شۈبھىسىزكى جامائەتسىز ئىسلام مەۋجۇد ئەمەس، ئەمىرلىكسىز جامائەت مەۋجۇد ئەمەس، ئىتائەتسىز ئەمىرلىك مەۋجۇد ئەمەس. ئاگاھ بولۇڭلار! بىر ئادەمگە ئۇنىڭ قەۋمى ئۇنىڭ ئالىملىقىغا ئاساسەن يېتەكچى بولسا بۇ ئۇ كىشى ئۈچۈن ياخشى بولىدۇ. بىر ئادەمگە ئۇنىڭ قەۋمى ئۇنىڭ ئىلمىدىن باشقا نەرسىگە ئاساسەن يېتەكچى بولسا، بۇ ئۇ كىشىگە ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەن كىشىلەرگە ھالاكەت بولىدۇ.}[2]][3]

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ نىڭ مەزكۇر سۆزىدىن جامائەتنىڭ، ئەمىرلىكنىڭ ۋە ئىتائەت قىلىشنىڭ ئىسلام شەرىئەتلىرىنى يۈرگۈزۈش ئۈچۈن پەرزلىكى روشەن چىقىپ تۇرىدۇ.

## ئىككىنچى. باش ئەمىر مەۋجۇد بولسىلا ئەمىر تەيىنلەشنىڭ ئۇنىڭغا تاپشۇرۇلىدىغانلىقى

بۇنىڭ دەلىلى بۇرەيدە τ نىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسىدۇر: «إِذَا أَمَّرَ أَمِيرًا عَلَى جَيْشٍ أَوْ سَرِيَّةٍ أَوْصَاهُ فِي خَاصَّتِهِ بِتَقْوَى اللَّهِ وَمَنْ مَعَهُ مِنْ الْمُسْلِمِينَ خَيْرًا» «پەيغەمبەر ρ بىرەر قوشۇنغا ياكى ئەترەتكە ئەمىر تەيىنلىسە، ئۇ كىشىنىڭ ئۆزىنى اللهئالدىدا تەقۋادار بولۇشقا، ئۆزى بىلەن بىرگە بولغان مۇسۇلمانلارغا ياخشىلىق قىلىشقا تەۋسىيە قىلاتتى.»[4]

ئىبنى قۇدامە مۇنداق دەيدۇ: [جىھاد ئىشى باش ئەمىرگە ۋە ئۇنىڭ ئىجتىھادىغا تاپشۇرۇلىدۇ. باش ئەمىر ھەربىر ساھەگە بىردىن ئەمىر تەيىنلەپ ئۇنىڭغا جەڭ ئىشلىرىنى ۋە جىھادنىڭ پىلان تەدبىرلىرىنى تاپشۇرىدۇ. بەلگىلەنگەن ئەمىر دۈشمەنگە ھىيلە – مىكىر ئىشلىتىشنى بىلىدىغان، جەڭ ئىشلىرىغا پۇختا، ئەقىل – پاراسەتلىك، ئىشەنچلىك، مۇسۇلمانلارغا مېھرىبان ۋە سەممىي ئادەم بولۇشى لازىم.][5]

## ئۈچىنچى. باش ئەمىرنىڭ تەرتىپ بويىچە بىرنەچچە ئەمىرلەرنى تەيىنلەش ھوقۇقىنىڭ بارلىقى

بۇنىڭ دەلىلى تۆۋەندىكى ھەدىستۇر:

پەيغەمبەر ρ مۇئتە غازىتىغا ماڭدىغان قوشۇنغا، ئەگەر بىرىنچىسىگە مۇسىبەت يەتسە ئىككىنچىسى ئەمىر بولىدىغان، ئىككىنچىسىگە مۇسىبەت يەتسە ئۈچىنچىسى ئەمىر بولىدىغان تەرتىپ بىلەن ئارقىمۇ – ئارقا ئۈچ ئەمىرنى تەيىنلىدى.

ئىمام بۇخارى ئىبنى ئۆمەر τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان: أَمَّرَ رَسُولُ اللَّهِ ـ صلى الله عليه وسلم ـ فِي غَزْوَةِ مُوتَةَ زَيْدَ بْنَ حَارِثَةَ، فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ ـ صلى الله عليه وسلم ـ «إِنْ قُتِلَ زَيْدٌ فَجَعْفَرٌ، وَإِنْ قُتِلَ جَعْفَرٌ فَعَبْدُ اللَّهِ بْنُ رَوَاحَةَ.»

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28ـ جىلىد 390ـ بەتتىن 392ـ بەتكىچە

[2] دارى قۇتنى رىۋايىتى

[3] «جامىئۇ بايانىلئىلمى ۋە فەزلىھى» 1ـ جىلىد 63ـ بەت

[4] مۇسلىم رىۋايىتى

[5] «ئەلمۇغنى»

قَالَ عَبْدُ اللَّهِ كُنْتُ فِيهِمْ فِي تِلْكَ الْغَزْوَةِ فَالْتَمَسْنَا جَعْفَرَ بْنَ أَبِي طَالِبٍ، فَوَجَدْنَاهُ فِي الْقَتْلَى، وَوَجَدْنَا مَا فِي جَسَدِهِ بِضْعًا وَتِسْعِينَ مِنْ طَعْنَةٍ وَرَمْيَةٍ پەيغەمبەر ρ مۇئتە غازىتىغا زەيد ئىبنى ھارىسنى ئەمىر قىلىپ بەلگىلىدى ۋە مۇنداق دېدى: «ئەگەر زەيد شەھىد بولسا جەئفەر، ئەگەر جەئفەر شەھىد بولسا ئابدۇللاھ ئىبنى رەۋاھە ئەمىر بولىدۇ.»

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر τ مۇنداق دەيدۇ: ‹مەن ئاشۇ غازاتتا ئۇلارنىڭ ئىچىدە بار ئىدىم، بىز جەئفەر ئىبنى ئەبۇ تالىبنى ئىزدىدۇق، ئۇنى شەھىد بولغانلارنىڭ ئىچىدە جەسىتىدە توقسان نەچچە نەيزە سانجىلغان ۋە ئوق ئېتىلغان ھالەتتە تاپتۇق.›

ئىككىنچى ئەمىرنىڭ ئەمىرلىكى پەقەت بىرىنچى ئەمىر ئۆلۈپ كەتكەن ياكى ۋەزىپىسىنى ئادا قىلالمايدىغان دەرىجىدە يارىلانسا كۈچكە ئىگە بولىدۇ. ئەگەر بىرىنچى ئەمىر مەۋجۇد بولسا، ئىككىنچىسىنىڭ ئۆزىنىڭمۇ ئەمىر بولۇش ئېھتىماللىقىنى ھۆججەت قىلىپ تۇرۇپ بىرىنچى ئەمىردىن ھوقۇق تالىشىش ھەققى يوق بەلكى ھەممىسىگە بىرىنچى ئەمىرنىڭ سۆزىنى ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش پەرز.

مۇسۇلمانلارنىڭ پارىسلارغا قارشى ئېلىپ بارغان مەشھۇر كۆۋرۈك ئۇرۇشىدا باش ئەمىر ئەبۇ ئۇبەيدە ئىبنى مەسئۇد بولۇپ ئۇ سەقەپ قەبىلىسىدىن ئىدى. ئەگەر ئۇ شەھىد بولسا ئۆزىدىن كېيىن ئەمىر بولۇش ئۈچۈن تەرتىپ بويىچە سەككىز نەپەر ئادەمنى تەيىنلىگەن. سەقەپ قەبىلىلىك ئۇ يەتتە ئەمىر شەھىد بولدى، ھەتتاكى ئەمىرلىك سەككىزىنچىسىگە يېتىپ كەلدى، ئۇ بولسىمۇ مۇسەننا ئىبنى ھارىسە ئىدى. ئەبۇ ئۇبەيدىنىڭ ئايالى دۆۋمە بۇ يۈز بەرگەن ئىشنى چۈشىدە ئەينەن كۆرگەن ئىدى.[1]

بۇ ۋەقە ھىجرىيىنىڭ 13- يىلى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ نىڭ خىلاپەت دەۋرىدە بولغان. مانا بۇ ئەمىرنىڭ ئۆزىدىن كېيىن تەيىنلەيدىغان ئەمىرلەر ئۈچۈن كەلگەن ئەڭ كۆپ ساندۇر، بۇ ئۆمەر τ نىڭ دەۋرىدە بولۇپ، ساھابىلەرنىڭ ھېچبىرى ئۇنى ئىنكار قىلمىغان.

## تۆتىنچى. ئەمىر سايلاش ھوقۇقىنىڭ قانداق چاغدا پۇقرالارغا قايتىدىغانلىقى

مەن يۇقىرىدا ئەمىرلىكنىڭ پەرزلىكى، ئەمىر تەيىنلەشنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىنىڭ ھەققى ئىكەنلىكى ۋە ئەمىرنىڭ ئورنىدا تۇرۇپ ئىش بېجىرىدىغان مەسئۇلنىڭ ھەققى ئىكەنلىكى توغرۇلۇق توختالدىم لېكىن بەزىدە شۇنداق ئەھۋاللارمۇ يۈز بېرىدۇكى، مۇسۇلمانلار جامائەتتىگە ئۆز ئىچىدىن بىر ئەمىر تەيىنلەپ چىقىش پەرز بولۇپ بېكىتىلىدۇ. مەسىلەن تۆۋەندىكىدەك ئەھۋاللاردا:

(1) باش ئەمىر تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن ئەمىر شەھىد بولۇش، ئەسىرگە چۈشۈپ قېلىش ياكى ئاجىز كېلىش سەۋەبىدىن يوق بولۇپ قالسا ھەم باش ئەمىرگە ئەھۋالنى مەلۇم قىلىپ يولىيورۇق ئېلىش ئىمكانىيىتى بولمىسا، شۇنىڭدەك تەرتىپ بويىچە ئورۇنباسار ئەمىر تەيىنلەپ بېرىلمىگەن ياكى بۇلارمۇ مەزكۇر سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن تۈگىگەن بولسا.

(2) بىزنىڭ ھازىرقى زامانىمىزدىكى ئەھۋالىمىزدەك، خەلىپە بولمىغان ۋاقىتلاردا مۇسۇلمانلار ياكى ئۇلاردىن بىر گۇرۇھ كىشىلەر تەشكىلىي ھالەتتە ئېلىپ بېرىلىدىغان مەلۇم بىر ئىشتا خۇسۇسەن ھەربىي تەلىم ۋە جىھاد ئىشلىرىغا كىرىشمەكچى بولسا، بۇ ھالەتلەردە مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز ئىچىدىن بىرنى ئەمىرلىككە تاللىشى لازىم بولىدۇ. ئەمىرلىكسىز ئىش ئېلىپ بېرىشى دۇرۇس ئەمەس چۈنكى پەيغەمبەر ρ ئۇلارغا ئۆزىنىڭ: ﴿إِذَا خَرَجَ ثَلاثَةٌ فِي سَفَرٍ فَلْيُؤَمِّرُوا أَحَدَهُمْ» «ئۈچ ئادەم (بىرلىكتە) سەپەرگە چىقسا ئۇلار چوقۇم ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر سايلىسۇن!» دېگەن سۆزى بىلەن ئۆزئارا شېرىك بىر ئىشتا (يەنى سەپەرگە) جۇغلاشقان بۇ جامائەتكە ئەمىر سايلاش ھوقۇقىنى بەرگەن. بۇ ھەدىسنىڭ ئىزاھاتى يۇقىرىدا ئۆتتى.

مۇئتە ئۇرۇشىدىكى پەيغەمبەر ρ تەيىنلەپ بەرگەن ئۈچ ئەمىر شەھىد بولغاندىن كېيىن ساھابە ψ لارنىڭ خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نى ئەمىر قىلىپ سايلىغانلىقى، پەيغەمبەر ρ نىڭ ئۇلارنىڭ بۇ ئىشىغا رازى بولغانلىقى دەلىلدۇر.

عَنْ أَنَسٍ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ قَالَ خَطَبَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ: ﴿أَخَذَ الرَّايَةَ زَيْدٌ فَأُصِيبَ ثُمَّ أَخَذَهَا جَعْفَرٌ فَأُصِيبَ ثُمَّ أَخَذَهَا عَبْدُ اللَّهِ بْنُ رَوَاحَةَ فَأُصِيبَ ثُمَّ أَخَذَهَا خَالِدُ بْنُ الْوَلِيدِ عَنْ غَيْرِ إِمْرَةٍ فَفَتَحَ اللَّهُ عَلَيْهِ و مَا يَسُرُّهُمْ أَنَّهُمْ عِنْدَنَا» قَالَ أَنَسٌ (وإن عينَه لتَذْرِفان) ئىمام بۇخارى ئەنەس τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ρ خۇتبە سۆزلەپ مۇنداق دېدى: «ئەلەمنى زەيد ئالدى شەھىد بولدى، ئۇنىڭدىن كېيىن جەئفەر ئالدى شەھىد بولدى، ئۇنىڭدىن كېيىن ئابدۇللاھ ئىبنى رەۋاھە ئالدى

[1] ئىبنى كەسىرنىڭ «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» ناملىق كىتابى 7- جىلد 28- بەت ۋە ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 26- بەت

شەھىد بولدى، ئۇنىڭدىن كېيىن خالىد ئىبنى ۋەلىد مەن تەرەپتىن ئەمىر سايلانماستىن ئەلەمنى ئالدى، اللّٰەئۇنىڭغا غەلىبە ـ نۇسرەت ئاتا قىلدى. شەھىد بولغانلار (شەھىدلىكنىڭ پەزىلىتىنى كۆرگەنلىكلىرى ئۈچۈن) ئۇلارنىڭ بىزنىڭ يېنىمىزدا (دۇنيادا ھايات) بولۇشى ئۇلارنى خۇرسەن قىلمايدۇ». ئەنەس τ مۇنداق دېدى: ‹پەيغەمبەر ρ نىڭ ئىككى كۆزىدىن تاراملاپ ياش تۆكۈلۈۋاتاتتى.›[1] ئىمام بۇخارىنىڭ ئەنەس τ دىن قىلغان يەنە بىر رىۋايىتىدە مۇنداق كەلگەن: «ئەلەمنى اللّٰەنىڭ قىلىچلىرىدىن بىر قىلىچ ئالدى، اللّٰەئۇلارغا غەلىبە – نۇسرەت ئاتا قىلدى.»[2]

ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [ ئابدۇللاھ ئىبنى رەۋاھە شەھىد بولغاندىن كېيىن ئەلەمنى سابىت ئىبنى ئەقرەم ئەلئەنسارى τ ئېلىپ مۇنداق دېدى: ‹سىلەر بىر ئادەمگە كېلىشىڭلار!› ئۇلار دېيىشتى: ‹سەن ئۇنىڭغا لايىق.› سابىت مۇنداق دېدى: ‹ياق، سىلەر خالىد ئىبنى ۋەلىدكە كېلىشىڭلار!›

يەنە بىر ھەدىستە ئەبۇل يۇسرىلئەنسارى مۇنداق دەيدۇ: مەن ئابدۇللاھ ئىبنى رەۋاھە مۇسىبەتكە ئۇچرىغاندا ئەلەمنى سابىت ئىبنى ئەقرەمگە بەردىم، ئۇ ئەلەمنى خالىد ئىبنى ۋەلىدكە بېرىپ ئۇنىڭغا مۇنداق دېگەن: ‹سەن جەڭ ئىشلىرىغا مەندىن ئالىمراق.›][3]

ئىبنى ھەجەر يەنە مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ھەدىستىن جەڭدە خەلىپىنىڭ ئوچۇق يوليورۇقىسىز ئەمىر بولۇشنىڭ دۇرۇسلۇقىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ. ئىمام تاھاۋى مۇنداق دېگەن: ‹بۇ بىر ئاساس بولۇپ ئۇنىڭدىن خەلىپە بولمىسا تاكى ئۇ پەيدا بولغۇچە ئورنىدا تۇرىدىغان بىر ئادەمنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئالدىغا چىقىرىش پەرز دېگەن ھۆكۈم ئېلىنىدۇ.›][4]

ئىبنى ھەجەر يەنە مۇنداق دەيدۇ: [ئىبنى مۇنىير مۇنداق دېگەن: ‹بىر ئادەم بىرەر مەنسەپكە تەيىنلەنسە، خەلىپىگە مۇراجىئەت قىلىش قىيىن بولسا، ھوقۇق ئاشۇ مۇئەييەن شەخسكە شەرىئەتتە قانۇنلۇق مۇقىملىشىدۇ. ھۆكۈم جەھەتتە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش پەرز بولىدۇ.› بۇنىڭدىن ھازىر بولغۇچىلار ئۇنىڭغا ئىتتىپاق كەلسە دېگەنلىكى ئېنىق كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.][5]

ئىبنى قۇدامە مۇنداق دەيدۇ: [خەلىپە بولمىسا جىھاد كېچىكتۈرۈلمەيدۇ چۈنكى جىھادنىڭ پايدىسى ئۇنى كېچىكتۈرۈش بىلەن قولدىن كېتىدۇ. ئەگەر غەنىمەت قولغا كەلسە ئۇ ئۇنىڭ ئىگىسىگە شەرىئەتنىڭ تەلىپى بويىچە تەقسىم قىلىنىدۇ. قازى مۇنداق دەيدۇ: ‹دېدەكلەرنىڭ تەقسىماتى ئۇلارنىڭ ئار ـ نومۇسلىرىغا ئېھتىيات قىلىش يۈزىسىدىن خەلىپە ئاشكارا بولغۇچە كېچىكتۈرۈلىدۇ.›

ئەگەر خەلىپە بىر قوشۇنغا بىر ئەمىرنى تەيىنلەپ ئۇلارنى بىر يەرگە ئەۋەتسە، ئۇ ئەمىر شەھىد بولسا ياكى ئۆلۈپ كەتسە، پەيغەمبەر ρ نىڭ ساھابىلىرى مۇئتە قوشۇنىدا ئۇلارغا پەيغەمبەر ρ تەيىنلەپ بەرگەن ئەمىرلەر شەھىد بولغاندا ئۇلار ئۆزلىرىگە خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نى ئەمىر قىلىپ سايلىغاندەك، قوشۇننىڭ ئىچىدىن بىرنى ئەمىر سايلىشى ھەقلىق. پەيغەمبەر ρ گە بۇ خەۋەر يەتكەندە ئۇلارنىڭ ئىشىغا رازى بولدى ۋە ئۇلارنىڭ پىكرىنى تەستىقلىدى ۋە خالىد τ غا «اللّٰەنىڭ قىلىچى» دەپ نام بەردى.][6]

### ئەسكەرتىش: «خەلىپىسىز جىھاد قىلىشقا بولمايدۇ» دېگەن سەپسەتىگە رەددىيە

بەزىلەر «مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى بولمىسا قانداق جىھاد قىلىمىز؟!» دېگەن تۇتتۇرۇقسىز گەپنى ئوتتۇرىغا چىقىرىدۇ. مانا بۇ بۈگۈنكى كۈندە كىشىلەرنىڭ جىھادى روھىنى سۇندۇرۇپ ئۈمىدسىزلەندۈرۈش ئارقىلىق، جىھاد يولىغا توسقۇنلۇق قىلىۋاتقانلارغا شەيتان تەرەپتىن ئىلھام قىلىنغان بىرخىل شۈبھە بولۇپ، بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دېگەن: [وَكَذَلِكَ جَعَلْنَا لِكُلِّ نَبِيٍّ عَدُوًّا شَيَاطِينَ الْإِنْسِ وَالْجِنِّ يُوحِي بَعْضُهُمْ إِلَى بَعْضٍ زُخْرُفَ الْقَوْلِ غُرُورًا وَلَوْ شَاءَ رَبُّكَ مَا فَعَلُوهُ فَذَرْهُمْ وَمَا يَفْتَرُونَ وَلِتَصْغَى إِلَيْهِ أَفْئِدَةُ الَّذِينَ لَا يُؤْمِنُونَ بِالْآخِرَةِ وَلِيَرْضَوْهُ وَلِيَقْتَرِفُوا مَا هُمْ مُقْتَرِفُونَ] [شۇنىڭدەك (يەنى بۇ مۇشرىكلارنى ساڭا دۈشمەن قىلغاندەك) ئىنسانلار ۋە جىنلارنىڭ شەيتانلىرىنى ھەربىر پەيغەمبەرگە دۈشمەن قىلدۇق، ئۇلار ئالداش ئۈچۈن شېرىن سۆزلەر بىلەن بىر ـ بىرىگە ۋەسۋەسە قىلىدۇ، ئەگەر پەرۋەردىگارىڭ خالىسا، ئۇلار بۇ ئىشنى (يەنى پەيغەمبەرلىرىگە دۈشمەنلىكنى) قىلمايتتى، ئۇلارنى ئۆزلىرى توقۇغان ھىيلە ـ مىكىرلىرى بىلەن قويۇپ بەرگىن (اللّٰەساڭا ئۇلارغا قارشى ياردەم بېرىدۇ). ئاخىرەتكە ئىمان ئېيتمايدىغانلارنىڭ دىللىرى ئۇلارنىڭ شېرىن

---

[1] «سەھىھۇل بۇخارى» 3063 ـ ھەدىس

[2] «سەھىھۇل بۇخارى» 4362 ـ ھەدىس

[3] «فەتھۇل بارى» 7 ـ جىلىد 512 ـ بەت

[4] «فەتھۇل بارى» 7 ـ جىلىد 513 ـ بەت

[5] «فەتھۇل بارى» 6 ـ جىلىد 180 ـ بەت

[6] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلىد 374 ـ بەت

سۆزلىرىگە مايىل بولسۇن، ئۇنىڭدىن خۇرسەن بولسۇن ۋە ئۇلار قىلىۋاتقان گۇناھلارنى بۇلارمۇ قىلسۇن، دەپ ۋەسۋەسە قىلىدۇ.][1]

مانا بۇ شۈبھىنى بەزى نادان كىشىلەر تېگى ـ تەكتىنى سۈرۈشتە قىلمايلا نادانلارچە ياخشى نىيەت بىلەن نەقىل قىلىشماقتا. يۇقىرىقى «ئەمىر سايلاش ھوقۇقىنىڭ قانداق چاغدا پۇقرالارغا قايتىدىغانلىقى» دېگەن تۆتىنچى مەسىلىدىكى ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى بۇ شۈبھىنى ھەل قىلىشقا يېتەرلىك دەلىل بولالايدۇ. مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسى بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا ئىچىدىن بىرنى جىھادقا ئەمىر سايلىشى پەرز. مانا بۇ سۆز، مەن بابىنىڭ بېشىدا بايان قىلغىنىمدەك ئىمام بۇخارى،[2] ئىبنى ھەجەر، ئىمام تاھاۋى، ئىبنى مۇنىير، ئىبنى قۇدامە ۋە شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە قاتارلىقلارنىڭ سۆزىدۇر. ئۇلارنىڭ سۆزلىرى يۇقىرىقى تۆتىنچى مەسىلىدە بىردەك. بۇ مەسىلىنىڭ ئاساسلىق دەلىلى ـ مۇئتە غازىتىدا ئۇلارنىڭ ئەمىرلىرى شەھىد بولغاندا ئۆزلىرىگە خالىد τ نى ئەمىر سايلىغان ھەققىدە كەلگەن ھەدىستۇر چۈنكى ئۇ يەردە پەيغەمبەر ρ دىن ئىبارەت باش ئەمىر يوق ئىدى. پەيغەمبەر ρ ئۇلارنىڭ بۇ ئىشىغا رازى بولدى.

بۇ يەردە شۇ ھەدىسنى دەلىل كەلتۈرگەنلىككە قوزغىلىدىغان بىر شۈبھە بار. ئۇ بولسىمۇ مۇئتە غازىتىدا باش ئەمىر (يەنى پەيغەمبەر ρ) شۇ نەق مەيداندا يوق ئىدى ئەمما ھازىر خەلىپە ئەسلا يوق (يەنى نەق مەيداندىمۇ يوق، باشقا يەردىمۇ يوق).

مەن بۇ شۈبھىگە اللهخالىسا تۆۋەندە رەددىيە بېرىپ ئۆتىمەن. بۇ يەردە يەنە بىر دەلىل بار، ئۇ بولسىمۇ ئۇبادە ئىبنى سامىت τ نىڭ مۇنۇ ھەدىسىدۇر: «دَعَانَا النَّبِيُّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَبَايَعْنَاهُ فَكَانَ فِيمَا أَخَذَ عَلَيْنَا أَنْ بَايَعَنَا عَلَى السَّمْعِ وَالطَّاعَةِ فِي مَنْشَطِنَا وَمَكْرَهِنَا وَعُسْرِنَا وَيُسْرِنَا وَأَثَرَةٍ عَلَيْنَا وَأَنْ لا نُنَازِعَ الأَمْرَ أَهْلَهُ قَالَ إِلاَّ أَنْ تَرَوْا كُفْرًا بَوَاحًا عِنْدَكُمْ مِنَ اللَّهِ فِيهِ بُرْهَانٌ» بىزنى پەيغەمبەر ρ چاقىردى، بىز ئۇنىڭغا بەيئەت قىلدۇق، ئۇ بىزدىن ئالغان بەيئەتنىڭ ئىچىدە مۇنۇلار بار ئىدى: بىز خوش ياقىقان ۋە خوش ياقمىغان، قىيىنچىلىق ۋە ئاسانچىلىق ھالەتلىرىمىزدە، (ئەمىرلەر) بىزگە ھەققىمىزنى بەرمەستىن شەخسىيەتچىلىك قىلغان ھالەتتىمۇ، ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا بەيئەت قىلدۇق ۋە ئەمىرلىكنى ئۇنىڭ ئەھلىدىن تالاشماسلىققا بەيئەت قىلدۇق. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن ئىدى: «لېكىن، سىلەر ئوچۇق كۇفرىنى كۆرسەڭلار، سىلەرنىڭ اللهتائالا تەرىپىدىن ئۇنىڭ كاپىر بولغانلىقىغا پاكىتىڭلار بولسا، تالاشساڭلار بولىدۇ.»[3]

مانا بۇ خەلىپە ياكى ئەمىر كاپىر بولسا ئۇنىڭ ھوقۇقى ئەمەلدىن قالىدۇ، ئۇنىڭغا قارشى چىقىش، ئۇنىڭغا قارشى ئۇرۇش ئېچىش ۋە ئۇنىڭ ھوقۇقىنى ئېلىپ تاشلاپ ئۇنىڭ ئورنىغا ئادىل بىر ئەمىرنى تىكلەش پەرز بولىدۇ. مانا بۇ بارلىق فىقھشۇناس ئۆلىمالارنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن پەرز. بۇ ئىمام نەۋەۋىي ۋە ئىبنى ھەجەردىن نەقىل قىلىنغان.[4]

بىز كاپىر ھاكىمغا قارشى چىقمايمىز چۈنكى خەلىپە يوق، دەيمىزمۇ؟ بىزگە خەلىپە نەدىن كېلىدۇ؟ ۋەھالەنكى، ئۇ ھاكىم كاپىر بولغان، ئۇنىڭغا قارشى چىقىش پەرز بولغان تۇرسا ياكى غايىبانە خەلىپىنى كۈتۈپ مۇسۇلمانلارنى كاپىرلارنىڭ پۇتىنىسگە ۋە بۇزۇقچىلىقىغا تاشلاپ قويىمىزمۇ؟ بۇنىڭغا بىر مۇسۇلمان قايىل بولامدۇ؟ يۇقىرىقى ھەدىستە پەيغەمبەر ρ دىن ئۇرۇش قىلىشقا ۋە ئۇنىڭغا قارشى چىقىشقا روشەن دەلىل تۇرسا، بىز بۇ شۈبھىنى قوزغىغۇچىلاردىن سورايمىزكى، مۇسۇلمانلار بۇ ھالەتتە قانداق ئۇرۇش قىلىدۇ؟ چۈنكى خەلىپە يوق.

شەرئى رەددىيە شۇكى، ساھابىلەر مۇئتە غازىتىدا بىرنى ئەمىر سايلىغاندەك، ئۆز ئىچىدىن بىرنى ئەمىر سايلىشى لازىم.

مانا بۇ شۈبھە شىئەلەرنىڭ مۇستەھكەم ئەقىدىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

«ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە» ناملىق كىتابتا مۇنداق كەلگەن: [ھەج ۋە جىھاد مۇسۇلمانلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەر بىلەن داۋاملىشىدۇ. ئۇنىڭغا ئىزاھات يازغۇچى مۇنداق دەيدۇ: ‹شەيخ ئىمام تاھاۋىيە رەھىمەھۇللاھ رافىزىلەرگە رەددىيە بېرىشكە ئىشارە قىلىدۇ چۈنكى رافىزىلەر مۇنداق دەيدۇ: «تاكى مۇھەممەد ρ نىڭ ئائىلە ـ تاۋابىئاتلىرىدىن ئىمام رىزا چىقىپ، ئاسماندىن بىر نىدا قىلغۇچى ‹ئۇنىڭغا ئەگىشىڭلار!› دەپ نىدا قىلمىغۇچىلىك، اللهيولىدا جىھاد قىلىش يوق.» بۇ سۆزنىڭ باتىللىقىغا رەددىيە بېرىشنىڭ ھاجىتى يوق.›][5]

---

[1] سۈرە ئەنئام 112 ـ، 113 ـ ئايەتلەر

[2] «سەھىھۇل بۇخارى» كىتابۇل جىھاد 6 ـ جىلد 180 ـ بەت

[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

[4] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋىي» 12 ـ جىلد 229 ـ بەت ۋە «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 7 ـ، 8 ـ ۋە 123 ـ بەتلەر

[5] «شەرھ ئەلئەقىدەتۇت تاھاۋىيە»

يەنە تېخى شىئەلەر بۇ ئەقىدىسىگە خىۋمەينى ئىسيانىنىڭ باشلىنىشى بىلەن قارشىلىق كۆرسەتتى. مانا بۇ ئۇلارنىڭ كىتابىدا يېزىلىپ كەلگەن بۇ ئېتىقادىنىڭ بۇزۇقلۇقىغا ئەڭ روشەن دەلىللەردىن بىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ شۇبھىنىڭ ئۆزىنى ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەگە تەۋە دەپ قارايدىغان بەزى كىشىلەردىن سادىر بولۇشى قىزىقارلىق.

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَنْ يَبْرَحَ هَذَا الدِّينُ قَائِمًا يُقَاتِلُ عَلَيْهِ عِصَابَةٌ مِنْ الْمُسْلِمِينَ حَتَّى تَقُومَ السَّاعَةُ» «بۇ دىنىنىڭ ئۈستىدە مۇسۇلمانلاردىن بولغان بىر جامائەت تاكى قىيامەتكىچە جىھاد قىلىشنى داۋاملاشتۇرىدۇ.»[1]

رەسۇلۇللاھ ρ مۇسۇلمانلارغا بىر زاماننىڭ كېلىدىغانلىقى، ئۇلارنىڭ ئۇ زامانىدا خەلىپىسى بولمايدىغانلىقىغا ئىشارە قىلىپ ئۆتكەن، شۇنداق تۇرۇقلۇق پەيغەمبەر ρ جىھادنىڭ داۋاملىشىدىغانلىقىنى ھەم ئوچۇق ئېيتقان. ئاللاھيولىدىكى جىھاد خەلىپىنىڭ بولماسلىقى سەۋەبىدىن توختاپ قالمايدۇ بەلكى مۇئتە غازىتىدىكىدەك مۇسۇلمانلار جامائىتى ئىچىدىن بىرنى ئەمىر سايلايدۇ.

بەلكى خەلىپىنىڭ بولماسلىقى، شەرىئەتنى يۈرگۈزىدىغان ۋە دىنىنى ساقلاپ قالىدىغان، خەلىپىنى تىكلەش ئۈچۈن جىھاد قىلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان ئامىللارنىڭ بىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ھەربىر مۇسۇلمانغا مۇشۇ ھالەتتە جابىر ئىبنى سەمۇرە τ نىڭ ھەدىسىدە زىكرى قىلىنغان مۇشۇ جامائەتكە ئېسىلىشى پەرز. ئۇ جامائەت بولسا تائىفەتۇل مەنسۇرەدۇر.

بەزىلەر شۇنداق گۇمان قىلىدۇكى، مۇسۇلمانلار بىزنىڭ زامانىمىزدىلا خەلىپىسىز قالغان. بۇ گۇمان خاتا. بەلكى مۇسۇلمانلار شۇنداق بىر زامانلارنى باشتىن ئۆتكۈزگەنكى، موڭغۇللار ھىجرىيىنىڭ 656- يىلى ئابباسى خەلىپىسى مۇستەئىسىمنى باغداتتا ئۆلتۈرگەندىن كېيىن تاكى 659- يىلغىچىلىك بولغان ئۈچ يىل مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىز قالغان زامانلىرىنىڭ ئەڭ مەشھۇرى ھېسابلىنىدۇ.

659- يىلى ئۇنجى ئابباسى خەلىپىسىگە مىسىردا بەيئەت قىلىنغان.[2]

چۈنكى شۇ ۋاقىتتا مۇسۇلمانلار ئۇرۇش قاينىمىغا كىرىپ كەتكەن ئىدى.

بىر قېتىملىق جەڭ تاكى بۈگۈنكى كۈنگىچىلىك مۇسۇلمانلارنىڭ پەخرى ھېسابلىنىدۇ. ئۇ بولسا ھىجرىيە 658- يىلى مۇسۇلمانلارنىڭ موڭغۇللارغا قارشى ئېلىپ بارغان جېڭى بولۇپ، بەئەينى جالۇت جېڭىنىڭ ئۆزىدۇر. بۇ ھادىسە ئىززۇددىن ئىبنى ئابدۇسسەلام ۋە ئۇنىڭدىن باشقا كاتتا ئالىملارنىڭ بار يېرىدە يۈز بەرگەن بولۇپ، ھېچبىر كىشى بىزنىڭ خەلىپىمىز بولمىسا بىز قانداق جىھاد قىلىمىز؟ دېمىگەن. بەلكى مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ مەركىزدىكى قوماندانى سەيپىددىن قۇتزى ئۇستازىنىڭ ئوغلىنى كىچىك دەپ ئۇنى پادىشاھلىقتىن ئېلىپ تاشلاپ، كېيىن ئۇز - ئۆزىنى مىسىرغا پادىشاھ قىلىپ تىكلىگەن. بۇنىڭغا قازىلار ۋە ئالىملار رازى بولۇپ قۇتزىغا پادىشاھلىقتا بەيئەت قىلغان. ئىبنى كەسىر قۇتزىنىڭ بۇ ئىشىنى ئاللاھتائالانىڭ مۇسۇلمانلارغا ئاتا قىلغان نېمىتى دەپ ئاتىغان چۈنكى ئاللاھتائالا ئۇ ئارقىلىق موڭغۇللارنىڭ شەۋكىتىنى سۇندۇرغان ئىدى.[3]

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھمۇ ئاشۇ زامانلاردا موڭغۇللارغا قارشى ئۇرۇش قىلغان بولۇپ، ئۇ بۇ تائىپىلەرنى تائىفەتۇل مەنسۇرەدىن ساناپ مۇنداق دېگەن: [ئەمما شام، مىسىر ۋە ئۇنىڭغا ئوخشاش جايلاردىكى تائىپىلەر مۇشۇ ۋاقىتتا ئىسلام دىنىنى قوغداپ جىھاد قىلغۇچىلاردۇر، ئۇلار تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ ئاستىغا كىرىشكە ئەڭ ھەقلىق كىشىلەردۇر.][4]

سەلەفى سالىھلارنىڭ بۇ قىسسىسى مۇئتە غازىتى ھەققىدە كەلگەن ھەدىس ۋە ئۇبادە ئىبنى سامىت τ نىڭ «ئەگەر خەلىپە كاپىر بولسا» دېگەن ھەقتە كەلگەن ھەدىس بىلەن قوشۇپ، «خەلىپىسىز جىھاد قىلىشقا بولمايدۇ» دېگەن شۇبھىگە رەددىيەدۇر.

شۇ نەرسە ئېنىقكى بولسۇنكى، بۇنداق سەپسەتىلەرنىڭ چىقىشى ھەرگىزمۇ ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس، چۈنكى ئاللاھنىڭ ئەمرى بويىچە جىھاد قىلىدىغان بىر گۇرۇھ (بۇ گۇرۇھ تاكى ئىسا ئەلەيھىسسالام چۈشكۈچە داۋاملىشىدۇ) بولىدىكەن، مۇنداق سەپسەتىلەر بىلەن توسقۇنلۇق قىلىدىغانلارنىڭ چىقىشى تەقدىرى قانۇنىيەت بولۇپ بۇرۇنمۇ چىققان، ھازىرمۇ چىقىۋاتىدۇ، بۇنىڭدىن كېيىنمۇ چىقىدۇ. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَا تَزَالُ طَائِفَةٌ مِنْ أُمَّتِي قَائِمَةً بِأَمْرِ اللَّهِ لَا يَضُرُّهُمْ مَنْ خَذَلَهُمْ أَوْ خَالَفَهُمْ حَتَّى يَأْتِيَ أَمْرُ اللَّهِ وَهُمْ ظَاهِرُونَ عَلَى النَّاسِ» «مېنىڭ ئۈممىتىم ئىچىدىن بىر گۇرۇھ ئاللاھنىڭ ئەمرى (يەنى قىيامەتنىڭ ئالدىدا ھەربىر مۆمىن ئەر - ئاياللىنىڭ جېنىنى ئالىدىغان شامال) كەلگەنگە قەدەر ئىنسانلار ئۈستىدىن غالىب ھالدا ئاللاھنىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاش (يەنى ھەقنى

[1] مۇسلىم رىۋايىتى

[2] «ئەلبىداية ۋەننىھاية» 13- جىلد 231- بەت

[3] «ئەلبىداية ۋەننىھاية» 13- جىلد 216- بەت

[4] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 531- بەت

بەرپا قىلىش) بىلەن داۋاملىشىپ تۇرىدۇ. ئۇلارنى ياردەمسىز تاشلىۋەتكەن ياكى ئۇلار بىلەن قارشىلاشقانلار ئۇلارغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.»[1]

بۇ ھەقتە اللّٰهتائالا مۇنداق دېگەن: [يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا مَنْ يَرْتَدَّ مِنْكُمْ عَنْ دِينِهِ فَسَوْفَ يَأْتِي اللَّهُ بِقَوْمٍ يُحِبُّهُمْ وَيُحِبُّونَهُ أَذِلَّةٍ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ أَعِزَّةٍ عَلَى الْكَافِرِينَ يُجَاهِدُونَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ وَلَا يَخَافُونَ لَوْمَةَ لَائِمٍ] [ئى مۆمىنلەر! سىلەردىن كىمكى مۇرتەد بولىدىكەن، اللّٰه(ئۇنىڭ ئورنىغا) اللّٰهئۇلارنى دوست تۇتىدىغان، ئۇلارمۇ اللّٰهنى دوست تۇتىدىغان، مۆمىنلەرگە كۆيۈنىدىغان، كاپىرلارغا شەپقەتسىز، اللّٰهنىڭ يولىدا جىھاد قىلىدىغان ۋە مالامەت قىلغۇچىنىڭ مالامىتىدىن قورقمايدىغان بىر قەۋمنى كەلتۈرىدۇ.][2]

بۇ ھەدىستە پەيغەمبەر ρ مەزكۇر مۇجاھىدلار گۇرۇھىنىڭ غەلىبە قىلىدىغانلىقى، ئۇلارنى تاشلىۋەتكەن ۋە ئۇلار بىلەن قارشىلاشقانلارنىڭ ئۇلارغا زىيان يەتكۈزەلمەيدىغانلىقى بىلەن بېشارەت بەردى. بۇ شۇبھىسىز ئەنە شۇنداق ھەقىقىي مۆمىنلەر سېپىنى ئايرىپ چىقىدىغان ئىمتىھان ئامىللىرىدىن بىرى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

**خۇلاسە:**

(1) ئۈچ ياكى ئۇنىڭدىن يۇقىرى سانغا ئىگە مۇسۇلمانلار بىر ئىشقا يىغىلىدىكەن، ئەمىرسىز يىغىلىش دۇرۇس ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن چوڭ ياكى كىچىك، دائىمىي ياكى ۋاقىتلىق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ھەرقانداق بىر جامائەت ئۈچۈن چوقۇم بىر ئەمىر بولۇشى پەرز. شۇنداق بولغاندىلا جامائەت ئىچىدە ھەرىكەتنى بىرلىككە كەلتۈرگىلى، كۆزلىگەن نەتىجىگە ئېرىشكىلى، خىزمەتلەردە توقۇنۇشۇپ قېلىشتىن ھەمدە قېرىنداشلار ئارا زىددىيەتلىشىپ قېلىشتىن ساقلانغىلى بولىدۇ.

(2) ئەمىر تەيىنلەش باش مەسئۇلغا تاپشۇرۇلىدۇ. ئەگەر بىر تائىپە بىرەر خىزمەتكە جۇغلاشسا، ئىلگىرى بىرەر مەسئۇل بولمىسا ياكى نەق مەيداندا بولمىسا، يۇقىرىدا ئۆتكەندەك ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئىچىدىن بىرەر ئادەمنى تاللايدۇ. ساھابىلەرنىڭ مۇئتە غازىتىدا قىلغانلىرى ۋە پەيغەمبەر ρ نىڭ ئۇلارنى تەستىقلىغانلىقى بۇنىڭ دەلىلىدۇر.

(3) بۇ جامائەتكە ۋە ئۇنىڭ ئەمىرىگە (ھوقۇق ۋە مەجبۇرىيەت نۇقتىسىدىن شەرئەت تەرىپىدىن ئېتىراپ قىلىنغان) ئەمىرلىككە دائىر سىياسەتلەرنى تەتبىقلاشقا بولىدۇ. بۇنىڭ تەپسىلاتى ھەققىدە كېيىنكى بابلاردا ئەمىرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرى، ئەزالارنىڭ مەجبۇرىيەتلىرى توغرۇلۇق توختىلىمىز. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «كُلُّكُمْ رَاعٍ وَكُلُّكُمْ مَسْئُولٌ عَنْ رَعِيَّتِهِ» «سىلەرنىڭ ھەممىڭلار پادىچى، ھەممىڭلار ئۆز پادىڭلاردىن جاۋابكارلىققا تارتىلىسىلەر.»[3]

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە مۇنداق دېگەن: [ئىش ئۈستىدىكىلەر دېگەندە، كىشىلەرنى ياخشىلىققا بۇيرۇيدىغان ۋە يامانلىقتىن توسىدىغان، قۇرئان ۋە ھەدىس بويىچە ئىش تۇتىدىغان مۇسۇلمان شەخسلەر نەزەردە تۇتۇلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىش ئۈستىدىكىلەر، ئۆلىمالار ۋە ئەمىرلەردىن ئىبارەت ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار ئىسلاھ بولسا كىشىلەر ئىسلاھ بولىدۇ، ئەگەر ئۇلار بۇزۇلسا كىشىلەر بۇزۇلىدۇ، خۇددى ئەبۇ بەكرى τ ئەھمەس قەبىلىسىلىك ئايال ئۇنىڭدىن بىزنىڭ بۇ ئىش ئۈستىدە (يەنى دىن ئۈستىدە) تۇرۇشىمىز قاچانغىچە؟ دەپ سورىغاندا مۇنداق دەپ جاۋاب بەرگەندەك: {مَا اسْتَقَامَتْ بِكُمْ أَئِمَّتُكُمْ} {سىلەرنىڭ ئەمىرلىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن توغرا تۇرغان مۇددەتچىلىك داۋاملىشىدۇ.}

ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ تەكتىگە پادىشاھلار، ماشايىخلار، ئىشخانىدىكىلەر ۋە ھەرقانداق ئەگەشلىدىغان ئادەملەر كىرىپ كېتىدۇ چۈنكى ئۇمۇ ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. ئاشۇلارنىڭ ھەربىرىگە اللّٰهنىڭ بۇيرۇغىنىغا بۇيرۇش، توسقىنىدىن چەكلەش پەرز. ئىش ئۈستىدىكىلەرگە تائەت – ئىبادەتكە دائىر ئىشلاردا ئىتائەت قىلىشى، گۇناھ – مەسىيەتكە دائىر ئىشلاردا ئىتائەت قىلماسلىقى پەرز.] [4]

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[2] سۈرە مائىدە 54- ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[4] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 170- بەت

## بەشىنچى. ئەمىرلىكنىڭ شەرتلىرى

ئەسكىرى لاگېر ئەمىرلىكى بولسا جىھاد ئەمىرلىكىنىڭ بىر تارمىقى، ۋەزىپە دائىرىسى تارراق بولسىمۇ لېكىن جىھاد ئەمىرلىكى بىلەن تامامەن ئوخشاش. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ شەرتلىرىمۇ جىھاد ئەمىرلىكىنىڭ شەرتلىرى بىلەن تامامەن ئوخشاش.

قازى ئەبۇ يەئلا مۇنداق دەيدۇ: [ئەمما، جىھاد ئەمىرلىكى مۇشرىكلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىشقا خاس ئەمىرلىك بولۇپ، ئىككى قىسىم بولىدۇ:

(1) ئەسكەرلەرگە سىياسەت تۈزۈش ۋە جەڭ پىلانلىرىنى تۈزۈش بىلەن چەكلىنىدۇ. ئۇنىڭدا تارماق ئەمىرلىكنىڭ (يەنى تار دائىرىدىكى ئەمىرلىكنىڭ) شەرتلىرى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ.

(2) ئەمىرگە غەنىمەت تەقسىم قىلىش ۋە كېلىشىم ئىمزالاش قاتارلىق بارلىق ھوقۇقلار تاپشۇرۇلغان بولۇپ، ئۇنىڭدا باش ئەمىرلىكنىڭ شەرتلىرى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ.

بۇ تارماق ئەمىرلىكنى ئۈستىگە ئالغۇچىدا ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان شەرتلەر ئىجرائىيە مىنىستىرلىكىدە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان شەرتلەر بولۇپ، ئۇنىڭغا مۇسۇلمان بولۇش ۋە ئازاد بولۇشتىن ئىبارەت ئىككى شەرت قوشۇلىدۇ.

مەزكۇر تارماق ئەمىرلىك دىنىي ئىشلار مەسئۇللۇقىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا كاپىر ۋە قۇلنى تەيىنلەش دۇرۇس ئەمەس. ئۇنىڭدا ئالىم بولۇش ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ، ئەگەر ئالىم بولۇپ قالسا تېخى ياخشى.

تارماق ئەمىرلىكنىڭ شەرتلىرى باش ئەمىرلىكنىڭ شەرتلىرىگە قارىغاندا بىرسى كەم بولىدۇ، ئۇ بولسىمۇ ئالىم بولۇش. چۈنكى باش ئەمىرنىڭ ھۆكۈم قىلىش ھوقۇقى بولىدۇ ئەمما تارماق ئەمىرلىكنىڭ ئۇنداق ئەمەس.][1]

دېمەك، ئەسكىرى لاگېر ئەمىرلىكى تارماق ئىش ئۈستىدىكى تارماق ئەمىرلىك بولۇپ، ئۇ غەنىمەتلەرنى تەقسىم قىلىش ۋە دۈشمەنلەر بىلەن سۈلھى تۈزۈش ھوقۇقىغا ئىگە ئەمەس. ئۇنىڭ شەرتلىرى ئىجرائىيە مىنىستىرلىكىنىڭ شەرتلىرى بىلەن تامامەن ئوخشاش. ئۇنى ئەبۇ يەئلا كىتابىنىڭ 31- بېتىدە مۇسۇلمان بولۇش ۋە ئازاد بولۇشنى قوشۇپ بايان قىلغان. ئۇنداقتا بۇ ئەمىرلىكتە تەلەپ قىلىنىدىغان شەرتلەر تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت بولىدۇ:

(1) مۇسۇلمان بولۇش

(2) ئازاد بولۇش

(3) بالاغەتكە يەتكەن بولۇش

(4) ئەقلى – ھوشى جايىدا بولۇش

(5) ئەر كىشى بولۇش

(6) بەدەن ۋە سەزگۈ ئەزالىرى سالامەت بولۇش

(7) ئادىل بولۇش

(8) ئۆز ساھەسىدە بىلىم ۋە تەجرىبە - ساۋاقلارغا ئىگە بولغان بولۇش

مەزكۇر ۋەزىپىنى ئۈستىگە ئېلىپ ئەمىر بولغۇچىلارنىڭ ئىسلام فىقھىشۇناسلىرىدىن بولۇشى شەرت ئەمەس، ئەگەر شۇنداق بولۇپ قالسا تېخىمۇ ياخشى. ئەگەر ئۇنداق بولمىغاندا ئۆزى بىلەن بىرگە بولغان ئىلىم ئەھلىلىرىدىن پايدىلىنىپ ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلسا بولىدۇ.

تۆۋەندە مەزكۇر شەرتلەر ھەققىدە بىرئاز توختىلىپ ئۆتىمىز.

---

[1] ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 37-، 39- بەتلەر

**(1) مۇسۇلمان بولۇش:**

**بۇنىڭ شەرت قىلىنىشى شۇ سەۋەبتىنكى، كاپىرنىڭ مۇسۇلمانغا ھۆكۈمرانلىق قىلىشى پۈتۈنلەي يولسىز، ئۇنى مۇنداق ئىشلارغا دەسسىتىش شەرىئەتتە قەتئىي دۇرۇس ئەمەس.**

**بۇنىڭ شەرئى دەلىللىرى تۆۋەندىكىچە:**

**❶ اللەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَطِيعُوا اللَّهَ وَأَطِيعُوا الرَّسُولَ وَأُولِي الْأَمْرِ مِنْكُمْ] [ئى مۆمىنلەر! اللەقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار.][1]**

**مەزكۇر ئايەتتە اللەتائالا مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدىكى ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ ئۆزلىرىگە ئوخشاش مۆمىن بولۇشىنى كۆرسەتتى.**

**❷ [وَلَنْ يَجْعَلَ اللَّهُ لِلْكَافِرِينَ عَلَى الْمُؤْمِنِينَ سَبِيلًا] [اللە كاپىرلارغا ھەرگىز مۆمىنلەرگە قارشى يول بەرمەيدۇ.][2]**

**يەنى كاپىرنىڭ مۇسۇلماننىڭ ئۈستىگە باشلىق بولۇۋېلىشىغا يول قويۇلمايدۇ. بۇنى قۇرتۇبى مەزكۇر ئايەتنىڭ 4- تەپسىرىدە بايان قىلغان.**

**❸ [يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا إِنْ تُطِيعُوا الَّذِينَ كَفَرُوا يَرُدُّوكُمْ عَلَى أَعْقَابِكُمْ فَتَنْقَلِبُوا خَاسِرِينَ] [ئى مۆمىنلەر! ئەگەر سىلەر كاپىرلارغا ئىتائەت قىلساڭلار، ئۇلار سىلەرنى ئارقاڭلارغا (يەنى كۇفرىغا) ياندۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن زىيان تارتىپ قالىسىلەر.][3]**

**ئەمىرلىكنىڭ تەلىپى ئەمىرگە ئىتائەت قىلىشتۇر. مەزكۇر ئايەتنىڭ تەقەززاسى بويىچە كاپىرغا ئىتائەت قىلىشقا بولمايدۇ. دېمەك، كاپىرنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشىغا ئىگە بولۇشى قەتئىي دۇرۇس ئەمەس.**

**❹ بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «الْإِسْلَامُ يَعْلُو وَلَا يُعْلَى» «ئۈستۈنلۈك ئىسلامغا مەنسۇپ، ئۇنىڭدىن ئۈستۈن بۇلۇۋېلىشقا بولمايدۇ.»[4]**

**ئەمىرلىك بىرخىل ئۈستۈنلۈك ھېسابلىنىدۇ، كاپىرنىڭ مۇسۇلماندىن ئۈستۈن بولۇشى دۇرۇس ئەمەس.**

**بۇ مەنە اللەتائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدىن ھەم چىقىپ تۇرىدۇ: [وَجَعَلَ كَلِمَةَ الَّذِينَ كَفَرُوا السُّفْلَى وَكَلِمَةُ اللَّهِ هِيَ الْعُلْيَا] [كاپىرلارنىڭ سۆزىنى (يەنى شېرىك كەلىمىسىنى) پەس قىلدى، اللەنىڭ سۆزى (يەنى كەلىمە تەۋھىد) ئۈستۈندۇر.][5]**

**بۇ ئايەتنى ئىككى خىل يول بىلەن تەپسىر قىلىش مۇمكىن ـ بىرى، مەرتىۋە جەھەتتە (يەنى كاپىرلارنىڭ سۆزىنى مەرتىۋە جەھەتتە پەس قىلدى.) يەنە بىرى، شەرئى جەھەتتە (يەنى كاپىرلارنىڭ سۆزىنى شەرئى جەھەتتە پەس قىلدى.)**

**مانا بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشلىرىغا تەئەللۇق بارلىق ھوقۇقلاردا شەرت قىلىنغان بىر مەسىلە، جىھاد ۋە ئەسكىرى لاگېر ئەمىرلىكى بولسا، ئەنە شۇ ھوقۇقلارنىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ.**

**بۇ يەردە مۇنداق بىر سوئال تۇغۇلىدۇ: جىھادتا مۇشرىكتىن ياردەم سوراشقا بولامدۇ؟ ياردەم سوراشقا بولسا ئۇنىڭ دائىرىسى قانچىلىك بولىدۇ؟**

**بۇ مەسىلىدە دۇرۇس ئەمەسلىكنى ئىسپاتلايدىغان دەلىلمۇ بار. يەنى بەدرى غازىتى كۈنى بىر مۇشرىك پەيغەمبەر ρ گە مۇسۇلمانلار بىلەن غازاتقا چىقىش تەلىپىنى قويغاندا پەيغەمبەر ρ نىڭ ئۇنىڭغا: «ارْجِعْ فَلَنْ أَسْتَعِينَ بِمُشْرِكٍ» «قايتىپ كەت! مەن ھەرگىزمۇ مۇشرىكتىن ياردەم سورىمايمەن»[6] دەپ جاۋاب بەرگەنلىكى توغرىسىدىكى ئائىشە رەزىيەاللە ئەنھانىڭ ھەدىسىدۇر.**

---

[1] سۈرە نىسا 59ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[2] سۈرە نىسا 141ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[3] سۈرە ئال ئىمران 149ـ ئايەت

[4] دارى قۇتنى رىۋايىتى، شەيخ ئەلبانىنىڭ «ئىرۋائۇل غەلىل» ناملىق كىتابى 5ـ جىلد 106ـبەت 1268ـ ھەدىس

[5] سۈرە تۆۋبە 40ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[6] مۇسلىم رىۋايىتى

بۇ مەسىلىدە يەنە دۇرۇسلۇقنى ئىسپاتلايدىغان دەلىلمۇ بار. ئۇ بولسىمۇ پەيغەمبەر ρ نىڭ مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان چاغدا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇرەيقىت دېگەن بىر مۇشرىكنى يول باشلاشقا سالغانلىقى توغرىسىدىكى ھەدىسى،[1] يەنە ھۆنەين غازىتى كۈنى پەيغەمبەر ρ نىڭ سەفۋان ئىبنى ئۇمەييەدىن تۆمۈر كىيىم ۋە قورال ئارىيەت ئالغانلىقى توغرىسىدىكى ھەدىسى.[2]

پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇشرىكلاردىن جەڭنىڭ ئۆزىدە ياردەم سورىغانلىقىغا ئائىت نۇرغۇن ھەدىسلەر كەلگەن بولسىمۇ لېكىن ئۇ ھەدىسلەر ھۆججەت بولالمايدۇ.[3] مەن شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ مەسىلىدە ئالىملارنىڭ پىكرى بىردەك ئەمەس دەپ قارايمەن.

يېغىپ ئېيتقاندا:

❶ ئەھلى ئىلىملەردىن بىر بۆلەكلەر مۇشرىكلاردىن ياردەم سوراشتىن مۇتلەق توسقان.

ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ ھۆججەت قىلغان «قايتىپ كەت! مەن ھەرگىزمۇ مۇشرىكتىن ياردەم سورىمايمەن» دېگەن ھەدىسنى دەلىل قىلىپ تۇرۇپ ئۇلار مۇنداق دېگەن: بۇ ئىسپاتلانغان ھەدىس، ئۇنىڭغا قارشى ھەدىسلەر سەھىھلىقتا ۋە قارار ئېلىشتا ئۇنىڭغا باراۋەر كەلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ھەدىسنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقىنى دەۋا قىلىشمۇ قېيىن.[4]

ئىبنى مۇنزىر، جوزجانى ۋە ئۇلاردىن باشقىلارمۇ مۇشۇ كۆزقاراشقا قايىل بولغانلارنىڭ جۈملىسىدىن.[5]

❷ يەنە بىر بۆلەكلەر، سەفۋاندىن ياردەم سوراش ھەققىدىكى ھەدىس «قايتىپ كەت! مەن ھەرگىزمۇ مۇشرىكتىن ياردەم سورىمايمەن» دېگەن ھەدىسنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ چۈنكى سەفۋاننىڭ ھەدىسىنىڭ تارىخى كېيىن بولۇپ ئۇ ھۆنەين كۈنىسى بولغان ئىش ئىدى، ئاۋۋالقىسى بەدىر كۈنىسىدە بولغان ئىش ئىدى دېگەن قاراشنى ئوتتۇرىغا قويىدى.

ئۇلارنىڭ ئىچىدە يۇقىرىقى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغانلىقتا قايىل بولمىغان لېكىن توسۇلغاندىن كېيىن مۇباھلىقتا (يەنى دۇرۇسلۇقتا) ئىجازەت بېرىلگەن دېگەنگە قايىل بولغانلارمۇ بار.

ئەبۇ بەكرى ئەلھازىمى مۇنداق دەيدۇ: [يەنە بىر بۆلەكلەر ئەمرىنىڭ مۇشرىكلارنىڭ ئۆزى بىلەن بىللە غازاتقا چىقىشىغا ۋە ئۇلاردىن ياردەم سوراشقا ئىككى شەرت بىلەن رۇخسەت بېرىش ھوقۇقى بار دېگەن قاراشنى ئوتتۇرىغا قويىدى. بىرىنچىسى - (مۇشرىكلارنىڭ) مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىكى سانى ئاز ۋە شۇنىڭغا ھاجەت چۈشكەن بولۇشى كېرەك. ئىككىنچىسى - ئۇ مۇشرىكلار توپىلاڭ كۆتۈرۈشتىن يىراق، ئىشەنچلىك بولۇشى لازىم.

قاچانكى بۇ ئىككى شەرت يوقىلىدىكەن، ئەمرىنىڭ ئۇلاردىن ياردەم سورىشى دۇرۇس ئەمەس. بۇ ئىككى شەرتنىڭ مەۋجۇد بولۇشى بىلەن ئۇلاردىن ياردەم سورىشى دۇرۇس.

ئۇلار بۇنىڭدا ئابدۇللاھ ئىبنى ئاباباس τ رىۋايەت قىلغان ھەدىسكە ئېسىلغان، پەيغەمبەر ρ بەنۇ قەينۇقا يەھۇدىيلىرىدىن ياردەم سورىغان ۋە ئۇلارغا نەرسە – كېرەك بەرگەن. سەفۋان ئىبنى ئۇمەييەدىن ھۆنەين كۈنىسى ھەۋازىن جېڭىدە ياردەم سورىغان.

ئۆلىمالار مۇنداق دېدى: ‹ئاخىرقى كۆزقاراش كاپىردىن ياردەم سورىسا بولىدۇ دېگەنگە مەركەزلەشتى. چۈنكى ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ بەدىر كۈنىسى ھەققىدىكى ھەدىسى قەدىمي ئىدى، شۇڭا ئۇ ھەدىس ئەمەلدىن قالدۇرۇلىدۇ.›][6]

مەن ئابدۇللاھ ئىبنى ئاباباسنىڭ يەھۇدىيلاردىن ياردەم سوراش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسى زەئىپ، شۇڭا ئۇ ھەدىس ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ مۇشرىكتىن ياردەم سورىماسلىق توغرىسىدا كەلگەن سەھىھ ھەدىسنى ئەمەلدىن قالدۇرالمايدۇ دەپ قارايمەن.

ئەمما سەفۋاننىڭ ھەدىسىگە كەلسەك، ئۇ ئىسپاتلانغان ھەدىس لېكىن سەفۋان ئۆزى ئۇرۇش قىلمىغان.

ئىبنى قۇدامە ئەلھەنبەلى مۇنداق دەيدۇ: [ئىمام ئەھمەدتىن كاپىردىن ياردەم سوراشنىڭ دۇرۇسلۇقىغا دالالەت قىلىدىغان ھەدىس رىۋايەت قىلىنىدۇ، خىرەقىنىڭ سۆزىمۇ ھاجەت چۈشكەن ۋاقىتتا ياردەم سورىسا بولىدۇ دېگەنگە دالالەت قىلىدۇ، مانا بۇ ئىمام شافىئىنىڭ كۆزقارىشى. بۇنىڭدا ياردەم سورىلىدىغان كاپىرنىڭ مۇسۇلمانلار ھەققىدە پىكرى ياخشى بولۇشى شەرت ئېتىلىدۇ.

[1] بۇخارى رىۋايىتى 3905 ـ ھەدىس

[2] ئەبۇ داۋۇد، نەسەئى، ئەھمەد ۋە ھاكىم قاتارلىقلار رىۋايىتى

[3] ئەبۇ داۋۇد ۋە تىرمىزى رىۋايىتى

[4] ئەبۇ بەكرى ئەلھازىمىنىڭ «ئەلئىئتىبارۇ فى ئەن ناسىخى ۋەلمەنسۇخى مىنەلئاسار» ناملىق كىتابى 218 ـ بەت

[5] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 456 ـ بەت

[6] «ئەلئىئتىبارۇ فى ئەن ناسىخى ۋەلمەنسۇخى» 219 ـ بەت

ئەگەر ئىشەنچ قىلىنمىسا بۇنىڭدىن ياردەم سوراش دۇرۇس ئەمەس چۈنكى بىز ياردەمسىز تاشلىۋەتكۈچى ۋە مۇجاھىدلارنىڭ پىكرىنى چالغۇتقۇچىغا ئوخشاش، مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىكى ئىشەنچ قىلىنمايدىغان كىشىلەردىن ياردەم سوراشتىن توسقان. ئىشەنچسىز كاپىردىن ياردەم سوراشنى تېخىمۇ توسىمىز.][1]

ئىمام نەۋەۋىينىڭ «مەن مۇشرىكتىن ھەرگىزمۇ ياردەم سورىمايمەن» دېگەن ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە زىكرى قىلغان سۆزى ئىبنى قۇدامىنىڭ سۆزىگە ئوخشايدۇ چۈنكى ئۇ ھەدىسنى «غازاتتا كاپىردىن ياردەم سوراشقا ھاجەت چۈشمىگەن ئەھۋال ئاستىدا ياكى مۇسۇلمانلارنىڭ ھەققىدىكى كۆزقارىشى ياخشى بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا مەكروھ» دېگەن بابتا كەلتۈرگەن. ئىمام نەۋەۋىي يەنە بۇ سۆزنىڭ ئىمام شافىئىنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىنى زىكرى قىلغان.[2]

شەۋكانى مۇنداق دەيدۇ: [ئۆلىمالارنىڭ ئىچىدە ياردەم سوراش چەكلەنگەن ئىدى، كېيىن رۇخسەت بېرىلگەن دېگەنلەرمۇ بار.

ھافىز «ئەتتەلخىس» ناملىق كىتابىدا مۇنداق دېگەن: «مانا بۇ كۆزقاراش، سۆزلەرنىڭ ئەڭ توغرىراقى. بۇنى ئىمام شافىئى رەھىمەھۇللاھمۇ ئوچۇق بايان قىلغان.»

مۇشرىكتىن ياردەم سوراشنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكىنى ئالىملاردىن يەنە بىر گۇرۇھ ئوتتۇرىغا قويغان. بۇنى ئىمام شافىئى رىۋايەت قىلغان.

«ئەلبەھر» ناملىق كىتابتا ئىمام ئەبۇ ھەنىفە ھەم ئۇنىڭ پىكرداشلىرىدىن شۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇكى: «كاپىرلار ۋە پاسىقلار اللّٰهنىڭ بۇيرۇق ۋە چەكلىمىلىرىگە رىئايە قىلسا ئۇلاردىن ياردەم سوراش دۇرۇس. ئۇلار پەيغەمبەر ρ نىڭ ھۇنەين كۈنىسى سەفۋان ئىبنى ئۈمەييەدىن ياردەم سورىغانلىقىنى دەلىل قىلىپ كەلتۈرىدۇ.

يەنە پەيغەمبەر ρ نىڭ: مۇسۇلمانلار بىلەن رۇملۇقلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا كېلىشىم ھاسىل بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسى مۇسۇلمانلارنىڭ كەينىدىكى يەنە بىر دۈشمەنگە قارشى غازات قىلىدۇ دېگەن» بۇ خەۋرىنىمۇ دەلىل قىلىپ كەلتۈرىدۇ.

«ئەلبەھر» ناملىق كىتابتا يەنە مۇنداق دېيىلگەن: «بارلىق ئالىملارنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن مۇناپىقتىن ياردەم سوراش دۇرۇس. پەيغەمبەر ρ نىڭ ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەيي ۋە ئۇنىڭ دوستلىرىدىن ياردەم سورىغانلىقى بۇنىڭ دەلىلى.» ئالىملارنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن كاپىرلارغا قارشى پاسىقلاردىن ياردەم سوراش دۇرۇس. ھادەۋىيە قاتارلىق بەزى ئەھلى ئىلىملەر كاپىرلار ۋە پاسىقلاردىن ياردەم سوراش دۇرۇس ئەمەس، ئەمما ياردەم سورالغان كاپىر ۋە پاسىقلارنىڭ مۇسۇلمانلار ئىچىدىكى ئورنىنى تۆۋەن ھالەتتە كونترول قىلىپ تۇرۇش ئۈچۈن، ئۇلار ئۈستىدىن شەرىئەت ئەھكاملىرىنى يۈرگۈزىدىغان مۇسۇلمانلاردىن تەركىپ تاپقان خەلىپىنىڭ خاس بىر گۇرۇھ ئادەملىرى بولسا دۇرۇس بولىدۇ دېگەننى شەرت قىلدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەيي ۋە ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولغان مۇناپىقلار پەيغەمبەر ρ بىلەن بىرگە غازاتقا چىقاتتى، ۋەھالەنكى، ئۇلارنىڭ مۇسۇلمانلار ئىچىدىكى ئورنى ئاشۇنداق تۆۋەن ھالەتتە ئىدى.][3]

❸ مېنىڭ كۆزقارىشىمچە، غازاتتا كاپىرلاردىن ياردەم سوراش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق قارىمۇ - قارشىلىق يوق، اللّٰهئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر. ئۇ ھەدىسلەرنىڭ ھەربىرىنى ياردەم سوراشنىڭ مۇئەييەن ھالىتىگە قارىتىش كېرەك. ئائىشە رەزىيەاللە ئەنھانىڭ «مەن ھەرگىزمۇ مۇشرىكتىن ياردەم سورىمايمەن» دېگەن ھەدىسى كاپىردىن جەڭنىڭ ئۆزىدە ياردەم سوراشتىن توسۇشقا قارىتىلىدۇ، ئۇ ھەدىسنىڭ ھۆكمى ئومۇمىي.

ئۇرۇشنىڭ ئۆزىدە دېيىشىمىزنىڭ سەۋەبى، ھەدىسنىڭ تېكىستى شۇنىڭغا دالالەت قىلغانلىقى ئۈچۈندۇر: «خَرَجَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قِبَلَ بَدْرٍ فَلَمَّا كَانَ بِحَرَّةِ الْوَبَرَةِ أَدْرَكَهُ رَجُلٌ قَدْ كَانَ يُذْكَرُ مِنْهُ جُرْأَةٌ وَنَجْدَةٌ فَفَرِحَ أَصْحَابُ رَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ حِينَ رَأَوْهُ، فَلَمَّا أَدْرَكَهُ قَالَ لِرَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ جِئْتُ لِأَتَّبِعَكَ وَأُصِيبَ مَعَكَ ، قَالَ لَهُ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: «تُؤْمِنُ بِاللَّهِ وَرَسُولِهِ؟» قَالَ: لَا، قَالَ فَارْجِعْ فَلَنْ أَسْتَعِينَ بِمُشْرِكٍ» پەيغەمبەر ρ بەدىر تەرەپكە قاراپ چىقىپ ھەررەتۇلۋەبىرى دېگەن يەرگە كەلگەندە ئۇ زات بىلەن بىر ئادەم ئۇچراشتى، ئۇ ئادەمنىڭ جۈرئەتلىك ۋە شىجائەتلىك ئىكەنلىكى تىلغا ئېلىناتتى. پەيغەمبەر ρ نىڭ ساھابىلىرى ئۇ ئادەمنى كۆرگەندە خۇشال بولۇشتى. ئۇ ئادەم پەيغەمبەر ρ بىلەن ئۇچراشقاندا پەيغەمبەر ρ گە مۇنداق دېدى: ‹مەن ساڭا ئەگىشىپ سەن بىلەن بىرگە غەنىمەتكە ئېرىشەي دەپ كەلدىم.› پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «اللّٰهۋە

[1] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 456 ـ بەت
[2] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋىي» 12 ـ جىلد 198 ـ بەت
[3] «نەيلۇل ئەۋتار» 8 ـ جىلد 44 ـ بەت

اللّەنىڭ رەسۇلىغا ئىمان كەلتۈرەمسەن؟» ئۇ ئادەم: ‹ياق› دېدى. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «قايتىپ كەت! مەن ھەرگىزمۇ مۇشرىكتىن ياردەم سورىمايمەن.»[1]

بۇ ھەدىسنى كۆچلەندۈرىدىغان نۇرغۇن ھەدىسلەر بار بولۇپ، بەرا τ نىڭ ھەدىسىمۇ ئۇنىڭ قاتارىدىندۇر. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «أَتَى النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ رَجُلٌ مُقَنَّعٌ بِالْحَدِيدِ فَقَالَ يَا رَسُولَ اللَّهِ أُقَاتِلُ وَ أُسْلِمُ قَالَ أَسْلِمْ ثُمَّ قَاتِلْ فَأَسْلَمَ ثُمَّ قَاتَلَ فَقُتِلَ فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَمِلَ قَلِيلًا وَأُجِرَ كَثِيرًا» «پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا تۆمۈر قالپاق كىيگەن بىر كىشى كېلىپ مۇنداق دېدى: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! ئاۋۋال ئۇرۇش قىلايمۇ ياكى ئىمان ئېيتايمۇ؟› پەيغەمبەر ρ: «ئاۋۋال ئىمان ئېيتقىن، ئاندىن ئۇرۇش قىلغىن» دېدى. ئۇ ئادەم مۇسۇلمان بولدى، كېيىن ئۇرۇش قىلىپ ئۆلتۈرۈلدى. پەيغەمبەر ρ: «ئۇ ئادەم ئاز ئەمەل قىلىپ، كۆپ ئەجىرگە ئېرىشتى» دېدى.[2]

خۇبەيب ئىبنى يەسافنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىندۇ: «أَتَيْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وَهُوَ يُرِيدُ غَزْوًا أَنَا وَرَجُلٌ مِنْ قَوْمِي وَلَمْ نُسْلِمْ فَقُلْنَا إِنَّا نَسْتَحْيِي أَنْ يَشْهَدَ قَوْمُنَا مَشْهَدًا لَا نَشْهَدُهُ مَعَهُمْ قَالَ أَوَ أَسْلَمْتُمَا؟ قُلْنَا لَا قَالَ إِنَّا لَا نَسْتَعِينُ بِالْمُشْرِكِينَ عَلَى الْمُشْرِكِينَ قَالَ فَأَسْلَمْنَا وَشَهِدْنَا مَعَهُ» مەن پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا كەلدىم، پەيغەمبەر ρ بىر غازاتنى ئىرادە قىلىۋېتىپتىكەن، مەن ۋە مېنىڭ قەۋمىمدىن بىر ئادەم كەلگەن ئىدۇق، بىز (ئۇ چاغدا) مۇسۇلمان بولمىغان. بىز دېدۇق: ‹ھەقىقەتەن بىز قەۋمىمىز قاتناشقان بىر سورۇنغا ئۇلار بىلەن بىرگە قاتناشماسلىقتىن ھايا قىلىمىز.› پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «سىلەر ئىمان ئېيتامسىلەر؟» بىز: ‹ياق› دېدۇق. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «شۈبھىسىزكى، بىز مۇشرىكلاردىن مۇشرىكلارغا قارشى ياردەم سورىمايمىز.» خۇبەيب دېدى: ‹بىز ئىمان ئېيتتۇق ۋە پەيغەمبەر ρ بىلەن بىرگە قاتناشتۇق.›[3]

ئەبۇ ھۇمەيد ئەسسائىدى τ دىن مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىندۇ: «أَنَّ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ خَرَجَ يَوْمَ أُحُدٍ حتى إِذَا جاوز ثنية الوداع فَإِذَا هو بكتيبة خَشْنَاء، فَقَالَ : مَنْ هَؤُلَاءِ، قَالُوا: عَبْدُ اللهِ بْنُ أُبَيّ في ستمائة من مواليه من بني قينقاع، فَقَالَ: وَقَدْ أَسْلَمُوا؟، قَالُوا: لاَ يا رسول الله، قال: مروهم فليرجعوا فَإِنَّا لاَ نَسْتَعِينُ بالْمُشْرِكِينَ عَلَى الْمُشْرِكِينَ» پەيغەمبەر ρ ئۇھۇد كۈنىسى چىقتى، ھەتتاكى سەنىيەتۇل ۋىدا دېگەن تاغدىن ئۆتتۈۋېتىپ بىر جەڭگىۋار قوشۇننى كۆردى. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ئاۋۇ كىملەر؟» ئۇلار مۇنداق دېيىشتى: ‹ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇبەي بىلەن بەنۇ قەينۇقا يەھۇدىيلىرىدىن 600 ئادەم.› پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ئۇلار مۇسۇلمان بولۇپتىمۇ؟» ساھابىلەر مۇنداق دېيىشتى: ‹ياق، ئى رەسۇلۇللاھ!› پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ئۇلارنى بۇيرۇڭلار، قايتىپ كەتسۇن! بىز ھەقىقەتەن مۇشرىكلاردىن مۇشرىكلارغا قارشى ياردەم سورىمايمىز.»[4]

بۇ ھەدىسلەرنىڭ، كاپىرلاردىن جەڭنىڭ ئۆزىدە ياردەم سوراشتىن توسۇش ھەققىدىكى مەنىسى ئوچۇق. بۇ ھەدىسلەرگە قارشى ھەدىس يوق.

سەفۋاننىڭ ھەدىسىگە كەلسەك، ئۇنىڭدا سەفۋاننىڭ ئۆزىدىن جەڭدە ياردەم سورىغانلىق توغرۇلۇق گەپ يوق بەلكى ئۇنىڭدىن قورال ئارىيەت ئېلىش ئارقىلىق ياردەم سورالغان. شۇڭلاشقا بۇ ھەدىسنى كاپىردىن ياردەم سوراشنىڭ مۇئەييەن بىر تۈرىگە قارىتىش كېرەك.

بەزىلەر «إِنّ اللّهَ يُؤَيّدُ هَـذَا الـدّينَ بِالرّجُـلِ الْفَـاجِرِ» «اللّاھەقىقەتەن بۇ دىننى پاسىق ئادەم بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ» دېگەن ھەدىسنى ۋە مۇسۇلمانلار بىلەن بىرگە ئۇرۇشقا قاتناشقان بۇ پاسىقنى ھۆججەت قىلىپ كەلتۈرىدۇ. ئەمما بۇ ھەدىستە مۇشرىكتىن ياردەم سورىغانلىقتا ھېچقانداق دەلىل يوق چۈنكى پاسىقلىقتىن شېرىك مەقسەت ئەمەس. بۇ پاسىقنىڭ قىسسىسى توغرۇلۇق كەلگەن باشقا ھەدىسلەر بىلەن شۇ گەپ ئېنىق بولغانكى، ئۇ ئىسلامنى ئاشكارا قىلاتتى، شېرىكنى ئاشكارا قىلمىغان ئىدى. دۇنيانىڭ ئەھكاملىرى زاھىرىغا يۈرگۈزۈلىدۇ.

ئىمام بۇخارى ئەبۇ ھۇرەيرە τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ لِرَجُلٍ مِمَّنْ مَعَهُ يَدَّعِي الْإِسْلَامَ: هَذَا مِنْ أَهْلِ النَّارِ» پەيغەمبەر ρ ئىسلامنى دەۋا قىلىدىغان، ئۆزى بىلەن بىرگە بولغان بىر ئادەمگە مۇنداق دېگەن: «بۇ دوزاخ ئەھلىدىندۇر.»[5]

---

[1] مۇسلىم رىۋايىتى

[2] «سەھىھۇل بۇخارى» 2808 ـ ھەدىس

[3] ئەھمەد ۋە تەبەرانىي رىۋايىتى

[4] تەبەرانىي رىۋايىتى

[5] «سەھىھۇل بۇخارى» 4203 ـ ھەدىس

ئىبنى ھەجەر بۇ ئادەم توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: [تەبەرانىينىڭ ئەكسەم ئىبنى ئەبلجەۋۋن ئەلخۇزائىدىن رىۋايەت قىلغان ھەدىسىدە مۇنداق كەلگەن: «قَالَ: قُلْنَا: يَا رَسُولَ اللَّهِ، فُلانٌ يَجزِئُ فِي الْقِتَالِ؟ قَالَ: هُوَ فِي النَّارِ، قُلْنَا: يَا رَسُولَ اللَّـهِ، إِذَا كَـانَ فُـلانٌ فِي عِبَادَتِهِ وَاجْتِهَادِهِ وَلِينِ جَانِبِهِ فِي النَّارِ، فَأَيْنَ نَحْنُ؟ قَالَ: صَلَّى اللَّهُ عَلَيْـهِوَسـَلَّمَ: ذَلِكَ أَخْبَثُ النِّفَاقِ، قَالَ: فكُنَّا نَتَحَفَّظُ عَلَيْهِ فِي الْقِتَالِ» ئەكسەم مۇنداق دەيدۇ: بىز: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! پالانى، جەڭدە (كاپىرلارغا) تېتىدى› دېدۇق. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ئۇ ئادەم دوزاختىدۇر.» بىز دېدۇق: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! ئەگەر پالانى ئۆزىنىڭ ئىبادىتى، ئىجتىھادى ۋە يۇمشاقلىقىدا دوزاختا، بولسا بىز نەدە بولىمىز؟› پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «ئەنە ئاشۇ مۇناپىقلىقنىڭ ئەڭ پاسكىنىسىدۇر.» ئەكسەم مۇنداق دەيدۇ: ‹بىز ئۇرۇشتا ئۇنىڭ بىلەن قوغدىلىناتتۇق.›][1]

مەن، غازاتتا كاپىردىن ياردەم سوراشتىن توسۇش توغرۇلۇق كەلگەن يۇقىرىقى دەلىللەرنىڭ ھېچقانداق چەكلىكى يوق. پەقەت رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ: «سَتُصَالِحُونَ الرُّومَ صُلْحًا وتَغْزُونَ أَنْتُمْ وَهُمْ عَدُوًّا مِنْ وَرَائِكُمْ» «پات يېقىندا سىلەر رۇملۇقلار بىلەن كېلىشىم تۈزۈپ، ئۇلار بىلەن بىرگە كەينىڭلاردىكى (ئۈچىنچى) بىر دۈشمەنگە قارشى غازات قىلىسىلەر» دېگەن ھەدىس ئۇنىڭدىن مۇستەسنا دەپ قارايمەن.[2]

شەۋكانى بۇ ھەدىسنى مۇشرىكلاردىن ياردەم سوراش توغرۇلۇق كەلگەن بابتا كەلتۈرگەن بولسىمۇ ئۇ، دەلىللەرنى ئىسپاتلاپ بولغاندىن كېيىن مۇنداق دېگەن: [دەلىللەرنىڭ زاھىرىدىن چىققان خۇلاسە شۇكى، مۇشرىك بولغان ئادەمدىن ياردەم سوراش مۇتلەق دۇرۇس ئەمەس.][3]

شەۋكانى زى مىخبەرنىڭ ھەدىسىنى مۇشرىكلاردىن ياردەم سوراشتىن توسۇش توغرۇلۇق كەلگەن دەلىللەرگە قارشى دەپ قارىمىدى ھەمدە ئۇ ھەدىسنى (مۇشرىكتىن ياردەم سوراشنىڭ) دۇرۇسلۇقىغا دەلىل دەپمۇ ھېسابلىمىدى. بۇنىڭ سەۋەبى شۇ بولۇشى مۇمكىنكى، زى مىخبەرنىڭ ھەدىسى خەۋەر بېرىش خاراكتېرى بىلەن كەلگەن بولۇپ، ئۇ بۇيرۇش ياكى توسۇشنى چۈشەندۈرمەيدۇ. ئەگەر خەۋەر تەرتىپ بويىچە ماختاش ياكى سۆكۈشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولسا ئۇنىڭدىن مۇستەسنا ئىدى.

ھەق گەپ شۇكى، زى مىخبەرنىڭ ھەدىسىنىڭ تولۇقلىمىسى بار بولۇپ، ئۇ تولۇقلىما ماختاش ۋە سۆكۈشنى بىللە ئۆز ئىچىگە ئالغان. ئۇ بولسىمۇ تۆۋەندىكىچە: «سَتُصَالِحُونَ الرُّومَ صُلْحًا أمنًا ثُمَّ تَغْزُونَ أَنْتُمْ وَهُمْ عَدُوًّا فَتُنْصَرُونَ ثُـمَّ تَنْزِلُـونَ مَرْجـاً، فَيَرْفَعُ رَجُـلٌ مِنْ أَهْلِ الصَّلِيب الصَّلِيبَ فَيَقُولُ غَلَبَ الصَّلِيبُ فَيَغْضَبُ رَجُـلٌ مِـنَ الْمُـسْلِمِينَ فَيَقُـومُ إِلَيْـهِ فَيَدْفَعـهُ، فَعِنْـدَ ذَلِـكَ تَغْـدِرُ الـرُّومُ وَيَجْمِعُـونَ لِلْمَلْحَمَةِ» «سىلەر رۇملۇقلار بىلەن تىنچلىق كېلىشىمى تۈزەيسىلەر، ئۇنىڭدىن كېيىن سىلەر ئۇلار بىلەن (يەنە بىر) دۈشمەنگە قارشى ئۇرۇش قىلىسىلەر، نەتىجىدە سىلەر غەلىبە قىلىسىلەر. ئۇنىڭدىن كېيىن بىر يايلاق زېمىنغا چۈشىسىلەر، خىرىستىئانلاردىن بىر ئادەم كىرىس بەلگىسىنى (يەنى ✝ بەلگىسىنى) كۆتۈرۈپ (سۈلھىنى بۇزۇش مەقسىتىدە مۇسۇلمانلارنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈرۈش ئۈچۈن) مۇنداق دەيدۇ: كىرىس غەلىبە قىلدى. ئاندىن مۇسۇلمانلاردىن بىر ئادەم ئاچچىقلاپ قوپۇپ ئۇ خىرىستىئان ئادەم تەرەپكە بېرىپ ئۇنى ئىتتىرىۋېتىدۇ. شۇ چاغدا رۇملۇقلار كېلىشىمنى بۇزۇپ چوڭ جەڭگە تەييارلىنىدۇ.»[4]

بۇ ھەدىس خەۋەر بولۇپ بۇنىڭدا «سىلەر غەلىبە قىلىسىلەر» دېگەن ماختاش بار، يەنە «رۇملۇقلار ئەھدىنى بۇزۇپ چوڭ جەڭگە تەييارلىنىدۇ» دېگەن سۆكۈش ھەم بار. مانا بۇ ھەدىس، مۇشرىكلاردىن ياردەم سوراشتىن توسۇش ھەققىدە كەلگەن ئۈچ ھەدىسلەرگە قارشى كەلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن شەۋكانى مۇشرىكتىن ياردەم سوراشتىن توسۇشنىڭ ۋە ئۇنىڭ دۇرۇسلۇقىنىڭ دەلىللىرىنى ھەم شۇنداقلا بۇ ھەقتىكى ئالىملارنىڭ سۆزلىرىنى زىكرى قىلغاندىن كېيىن مۇنداق دېدى: خۇلاسە گەپ شۇكى، دەلىللەرنىڭ زاھىرى مۇشرىك بولغان ئادەمدىن ياردەم سوراش مۇتلەق دۇرۇس ئەمەس. چۈنكى پەيغەمبەر ρ نىڭ: «بىز ھەقىقەتەن مۇشرىكلاردىن ياردەم سورىمايمىز»، يەنە شۇنىڭدەك پەيغەمبەر ρ نىڭ: «مەن مۇشرىكتىن ياردەم سورىمايمەن» دېگەن بۇ سۆزلىرىدە ئومۇميلىق بار. مۇشرىكتىن ياردەم سوراشنىڭ دۇرۇس ئەمەسلىكىنى اللهتائالانىڭ: [**وَلَـنْ يَجْعَـلَ اللَّـهُ لِلْكَـافِرِينَ عَلَـى الْمُـؤْمِنِينَ سَبِيلًا**] [اللهكاپىرلارغا ھەرگىز مۆمىنلەرگە قارشى يول بەرمەيدۇ] دېگەن سۆزى، ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىمنىڭ بەرا τ دىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسى كۈچلەندۈرىدۇ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «أَتَى النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْـهِوَسـَلَّمَ رَجُـلٌ مُقَنَّعٌ بِالْحَدِيـدِ فَقَالَ يَا رَسُولَ اللَّهِ أُقَاتِلُ وَ أُسْلِمُ قَالَ أَسْلِمْ ثُمَّ قَاتِلْ فَأَسْلَمَ ثُمَّ قَاتَـلَ فَقُتِـلَ فَقَـالَرَسـُولُ اللَّـهِصـَلَّى اللَّـهُ عَلَيْـهِوَسـَلَّمَ عَمِـلَ قَلِيلًـا وَأُجِـرَ كَثِيرًا» پەيغەمبەر ρ نىڭ قېشىغا تۆمۈر قالپاق كىيگەن بىر كىشى كېلىپ مۇنداق دېدى: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! ئاۋۋال ئۇرۇش قىلايمۇ ياكى

[1] «فەتھۇل بارى» 7 ـ جىلد 472 ـ ، 473 ـ بەتلەر

[2] ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى

[3] «نەيلۇل ئەۋتار» 8 ـ جىلد 45 ـ بەت

[4] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى

ئىمان ئېيتايمۇ؟» پەيغەمبەر ρ: «ئاۋۋال ئىمان ئېيتقىن، ئاندىن ئۇرۇش قىلغىن» دېدى. ئۇ ئادەم مۇسۇلمان بولدى، كېيىن ئۇرۇش قىلىپ شەھىد بولدى. پەيغەمبەر ρ: «ئۇ ئادەم ئاز ئەمەل قىلىپ، كۆپ ئەجىرگە ئېرىشتى» دېدى.[1]

بۇ مەسىلىنىڭ خۇلاسىسى شۇكى، ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ «مەن ھەرگىزمۇ مۇشرىكتىن ياردەم سورىمايمەن» دېگەن ھەدىسى مۇشرىكتىن ھەرقانداق ھالەتتە، جەڭدە ياكى تەييارلىق كۆرۈشتە ياكى ئۇنىڭدىن باشقا ئىشلاردا ياردەم سوراشنى توسۇش توغرىسىدا كەلگەن ئومۇمىي دەلىل بولۇپ، بۇ توسۇشنىڭ ئىچىدىن مۇشرىكتىن ياردەم سوراشنىڭ دەلىللەر بىلەن قارار ئالغان بىرنەچچە تۈرلۈكلىرى ئايرىۋېلىنىدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

### ❶ كاپىرلاردىن ئېخنىكا ساھەسىدە ياردەم ئېلىش

خۇددى پەيغەمبەر ρ نىڭ ھىجرەت يولىدا ئابدۇللاھ ئىبنى ئۇرەيقىتدىن ياردەم سورىغىنىغا ئوخشاش. بۇ دەلىلنى ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ يۇقىرىقى ھەدىسىنىڭ ئومۇمىيلىقىنى خاسلاشتۇرغۇچى دەپ ئېتىبارغا ئېلىشىمىز مۇمكىن چۈنكى پەيغەمبەر ρ نىڭ ياردەم سورىغىنى ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ ھەدىسگە نىسبەتەن ۋاقىت جەھەتتىن ئىلگىرى.

يەنە پەيغەمبەر ρ نىڭ بەدىر غازىتىدا ئەسىرگە چۈشكەن مۇشرىكلاردىن، مۇسۇلمانلارنىڭ پەرزەنتلىرىگە يېزىق ئۆگىتىپ قويۇشنى ئەسىرلىكتىن قۇتۇلۇشنىڭ تۆلىمى سۈپىتىدە قوبۇل قىلىپ پايدىلانغانلىقىمۇ، مەزكۇر ھەدىستە ئېيتىلغان چەكلىمىنىڭ دائىرىسىنى تارايتىدىغان ئامىل بولۇپ ھېسابلىنىدۇ چۈنكى بۇ ئىش مەزكۇر ھەدىس ئېيتىلىپ بولغاندىن كېيىن يۈز بەرگەن.

بەدىر ئەسىرلىرىنىڭ قىسسىسى توغرۇلۇق «ئەرزۇئۇل بايان» ناملىق تەپسىرنىڭ ئاپتورى شەيخ ئەتىييە ئىبنى مۇھەممەد سالىم تولۇقلىما قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [پەيغەمبەر ρ نىڭ بەدىر ئەسىرلىرىدىن مۇسۇلمانلارنىڭ پەرزەنتلىرىگە تەلىم بېرىش توغرۇلۇق ياردەم سورىغىنى ئىككى ئىشقا دالالەت قىلىدۇ. ئۇنىڭ بىرىنچىسى، تەلىم – تەربىيە ئىشلىرىغا قاتتىق ئەھمىيەت بېرىشى. ئىككىنچىسى، كاپىرنىڭ مۇسۇلمانغا دىنغا ئالاقىسى يوق نەرسىلەرنى ئۆگىتىشىنىڭ دۇرۇسلۇقى. خۇددى ھازىرقى زاماندا مەۋجۇد بولۇۋاتقان ئىنژېنېرلىق، تېبابەتچىلىك، تېرىقچىلىق، جەڭ (تاكتىكىلىرى) ۋە شۇنىڭدەك سانائەت ئىشلىرىغا ئوخشاش بۇ نەرسىلەرنى كاپىردىن ئۆگىنىسە بولىدۇ.][2]

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھ كاپىرنىڭ ئېخنىكىسىدىن پايدىلىنىپ دۈشمەنگە جاسۇسلۇق قىلىشنىڭ يەنە بىر كۆرۈنۈشىنى زىكرى قىلىپ، ھۇدەيبىيە قىسسىسىنىڭ فىقھى پايدىلىرى توغرۇلۇق مۇنداق دېدى: [ئېھتىياجلىق مۇشرىكتىن جىھادقا ھاجەت چۈشكەندە پايدىلىنىشنىڭ دۇرۇسلۇقى ئۇ پايدىلارنىڭ جۇملىسىدىندۇر چۈنكى ئۇيەينەتۇلخۇزائى دېگەن جاسۇس شۇ ۋاقىتتا كاپىر ئىدى. ئۇنىڭدا شۇنداق مەنپەئەت بار ئىدىكى، ئۇنىڭ دۈشمەنگە ئارىلىششى ۋە ئۇنىڭ ئۇلارنىڭ خەۋەرلىرىنى ئېلىشى ئاسانراق ئىدى.][3]

مەن خۇزائە قەبىلىسىنىڭ مۇسۇلمانلىرى ۋە ئۇنىڭ كاپىرلىرىنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ρ ئۈچۈن سەممىي كىشىلەر ئىدى دەپ قارايمەن.

### ❷ سېتىۋېلىش ياكى ئارىيەت ئېلىش ئارقىلىق كاپىرنىڭ قوراللىرىدىن پايدىلىنىش

چۈنكى پەيغەمبەر ρ سەفۋان ئىبنى ئۇمەييىدىن ھۇنەين غازىتى كۈنى تۆمۈر كىيىم ۋە قورال ئارىيەت ئالغان. بۇ ھەدىسنىڭ ۋاقتى يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ زامانىدىن كېيىن بولغانلىقى ئۈچۈن يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ چەكلەش دائىرىسىنى قىسمەن تارايتىدۇ. ئۇ ھەدىس (يەنى سەفۋان ئىبنى ئۇمەييە τ نىڭ ھەدىسى) ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ «مەن مۇشرىكتىن ھەرگىزمۇ ياردەم سورىمايمەن» دېگەن ھەدىسنى پۈتۈنلەي ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ دەپ ئېتىبارغا ئېلىش خاتا.

بۇنىڭدىن تۆۋەندىكى ئىككى نۇقتىنى يەكۈنلەشكە بولىدۇ:

① ئۇرۇش سېپىدە ياكى ئۇنىڭ تاكتىكا پىلانلىرىدا ۋە ياكى ئۇنىڭغا نازارەتچىلىك قىلىش قاتارلىق ئۇرۇشقا بىۋاستە مۇناسىۋەتلىك بولغان ئىشلاردا كاپىردىن پايدىلىنىشقا بولمايدۇ.

[1] «نەيلۇل ئەۋتار» 8- جىلد 45- بەت
[2] «ئەزۋائۇل بايان» 9- جىلد 357- بەت
[3] «زادۇل مەئاد» 2- جىلد 127- بەت

② يول كۆرستىپ قويۇش ياكى ئۇرۇش مەيدانىدىن باشقا جايلاردا، جۈملىدىن ھەربىي گازارملاردا مۇسۇلمانلارغا ھەربىي ئىشلاردىن تەلىم بېرىش قاتارلىق ئىشلاردا كاپىردىن پايدىلىنىشقا بولىدۇ. قورال – ياراق، ئوق – دورا سېتىۋېلىش، ئارىيەت ئېلىش، يېڭى تېپىتكى قورال – ياراقلارنى ئىجاد قىلىش، پەن ـ تېخنىكىغا ئائىت بىلىملەرنى ئۆگىنىش قاتارلىق ئۇرۇشنىڭ دەل ئۆزىگە ياكى ئۇنىڭ پىلان ـ تاكتىكىلىرىغا بىۋاستە ئالاقىسى بولمىغان ئىشلاردا كاپىر بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا بولىدۇ. ئەمما ئۇنىڭدىن پايدىلىنىشتا ئىسلام قانۇنشۇناسلىرى ئوتتۇرىغا قويغان «ئۇنىڭ مۇسۇلمانلارغا ياخشى كۆزدە قارايدىغان بولۇشى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇنىڭغا ھەقىقەتەن ئېھتىياجى چۈشكەن بولۇشى ۋە ئۇنى مۇسۇلمانلار ئۈستىگە ھوقۇقدار قىلىپ قويماسلىق» قاتارلىق شەرتلەر ئۆلچەم قىلىنىدۇ.

قېرىنداش، كاپىردىن پايدىلىنىشنىڭ دۇرۇس بولىدىغان ياكى بولمايدىغانلىقىنىڭ تۈرلىرىگە ئوبدان دىققەت قىلىڭ!

ئىبنى قۇدامىنىڭ ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلدىن نەقىل قىلىپ «ئىمام ئەھمەد مۇشرىكتىن ياردەم سوراشنى دۇرۇس كۆرگەن.»[1] دېگەن سۆزىگە، قازى ئەبۇ يەئلا باغىيلارغا قارشى ئېلىپ بېرىلىدىغان ئۇرۇش توغرۇلۇق قارشىلىق كۆرسەتتى: [باغىيلارغا قارشى ئېلىپ بېرىلىدىغان ئۇرۇشقا ئوتتۇرىدا كېلىشىم تۈزۈلگەن مۇشرىكتىن ۋەنە زىممىي مۇشرىكتىن پايدىلىنىشقا بولمايدۇ. ئىمام ئەھمەد كاپىرلارغا قارشى ئېلىپ بارىدىغان ئۇرۇشتا زىممىي مۇشرىكتىن پايدىلىنىشتىن توسقان، باغىيلارغا قارشى ئېلىپ بېرىلىدىغان ئۇرۇشتا تېخىمۇ شۇنداق بولۇشى كېرەك.][2]

مۇشۇنىڭغا ئاساسەن ئىبنى قۇدامىنىڭ ئىمام ئەھمەدتىن قىلغان رىۋايىتىنى، مۇشرىكتىن ياردەم سوراشنىڭ تۈرلىرىنىڭ ئىچىدىن مۇتلەق ياردەم سوراشقا ئەمەس، دۇرۇس بولىدىغانلىرىغا قارىتىش لازىم. چۈنكى بىزدە پەيغەمبەر ρ نىڭ كاپىردىن جەڭدە ياردەم سورىغانلىقى سەھىھ رىۋايەت بىلەن ئىسپاتلانمىغان. ئۇنىڭ ئۈستىگە اللهتائالا: [وَالَّذِينَ كَفَرُوا بَعْضُهُمْ أَوْلِيَاءُ بَعْضٍ] [كاپىرلار (ياردەمدە ۋە مىراستا) بىر ـ بىرىگە ئەگىدۇر.][3]، [وَقَاتِلُوا الْمُشْرِكِينَ كَافَّةً كَمَا يُقَاتِلُونَكُمْ كَافَّةً] [مۇشرىكلار سىلەرگە بىرلىكتە ھۇجۇم قىلغانىدەك، سىلەرمۇ ئۇلارغا قارشى بىرلىكتە ئۇرۇش قىلىڭلار.][4]، [إِنْ يَثْقَفُوكُمْ يَكُونُوا لَكُمْ أَعْدَاءً وَيَبْسُطُوا إِلَيْكُمْ أَيْدِيَهُمْ وَأَلْسِنَتَهُمْ بِالسُّوءِ وَوَدُّوا لَوْ تَكْفُرُونَ] [ئەگەر ئۇلار سىلەرنى يەڭسە سىلەرگە دۈشمەن بولىدۇ، سىلەرگە زىيانكەشلىك قىلىدۇ، سىلەرنى تىللايدۇ، سىلەرنىڭ مۇرتەد بولۇشۇڭلارنى ئارزۇ قىلىدۇ.][5] دېگەن تۇرسا!

شۇنىڭ ئۈچۈن بىز مەزھەپ فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ كىتابلىرىدا جەڭدە كاپىردىن ياردەم سوراشنىڭ دۇرۇسلۇقى توغرۇلۇق نەقىل قىلىنغان سۆزلەرنىڭ مۇتلەقلىكىگە قوشۇلالمايمىز. جەڭ بولسا، جىھادتىن ۋە غازاتتىن تار دائىردىراق. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇئەييەن ھالەتتە ياردەم سوراش دۇرۇس، مۇتلەق ياردەم سوراش دۇرۇس ئەمەس.

لېكىن ئەبۇ مۇھەممەد ئىبنى ھەزىم غازاتتا كاپىردىن ياردەم سوراشنى دۇرۇس كۆرگەن. مەن بۇ دۇرۇس كۆرۈش شۇنىڭ دۇرۇسلۇقىنى ئۇقتۇرىدىغان ھەدىسلەرنىڭ سەۋەبىدىن بولماستىن بەلكى قىستىلىش ھالىتىنى كۆزدە تۇتقانلىقتىن كېلىپ چىققان دەپ قارايمەن چۈنكى ياردەم سوراشنىڭ دۇرۇسلۇقى توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەر ياردەم سوراشقا ھۆججەت بولالمايدۇ.

بېشىغا كۈن چۈشكەن كىشىگە رۇخسەت بېرىش ئايىتىنى دەلىل كەلتۈرۈپ تۇرۇپ ئۇ مۇنداق دېگەن: [بىز بۇنى «كىتابۇلجىھاد»تا پەيغەمبەر ρ نىڭ: «ھەقىقەتەن بىز مۇشرىكتىن ياردەم سورىمايمىز» دېگەن سۆزىنى زىكرى قىلغان ئىدۇق. بۇ ھەدىس ھوقۇقتا ياكى جەڭدە ياكى بىرەر شەيئىدە مۇشرىكتىن پايدىلىنىشتىن توسۇشتىكى ئومۇمى بىر ھەدىستۇر. ساغلام ئىجمائدا كەلگەن مۇشرىكتىن پايدىلىنىشنىڭ دۇرۇسلۇقىنى ئىپادىلەيدىغان ئۇلاغ خىزمىتى، مەدىكارلىقىقا سېتىۋېلىش ياكى ھاجەتنى ئادا قىلىش ۋە شۇنىڭدەك خارلىقتىن چىقالمايدىغان ئىشلارغا سېلىش ئۇنىڭدىن مۇستەسنا.

مۇشرىك دېگەن ئومۇمى بىر نام بولۇپ زىممىي كاپىر ۋە ھەربىي كاپىرغا ئورتاق ئىشلىتىلىدۇ.

بىزنىڭ كۆزقارىشىمىزدا ئادالەت ئەھلىدە (يەنى مۆمىنلەردە) كۈچ – قۇۋۋەت بولۇپ تۇرۇپ ئۇلار ھالاكەتكە يېقىنلىشىپ قالسا ۋە بۇ مۇسىبەتتە ئۇلارنىڭ ھېچقانداق چارىسى بولمىسا؛ ئۇلار ئەھلى ھەرب (يەنى مۇسۇلمانلار بىلەن ئوتتۇرىدا سۈلھى بولمىغان كاپىر) بىلەن پاناھلانسا ۋە ئەھلى زىممىي بىلەن قوغدالسا؛ ئۇلار (يەنى ئەھلى ھەرب ۋە ئەھلى زىممىي) غەلىبە قىلغان ھالەتتە ھەم بىرەر مۇسۇلمانغا ۋە بىرەر زىممىيغا قان، مال ياكى ھالال بولمايدىغان ھۆرمەتكە ئىگە نەرسىلەردە ئەرزىيەت بەرمەيدۇ دەپ جەزم قىلسا، ھېچقىسى يوق.

[1] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىر» 10 ـ جىلد 456 ـ بەت
[2] «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» 55 ـ بەت
[3] سۈرە ئەنفال 73 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] سۈرە تەۋبە 36 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[5] سۈرە مۇمتەھىنە 2 ـ ئايەت

بۇنىڭ دەلىلى اللهتائالانىڭ: ﴿وَقَدْ فَصَّلَ لَكُمْ مَا حَرَّمَ عَلَيْكُمْ إِلَّا مَا اضْـطُرِرْتُمْ﴾ [زۆرۈرىيەت بولمىغۇچە يېيىش ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنى اللهسىلەرگە ئوچۇق بايان قىلغان تۇرسا][1] دېگەن سۆزىدۇر.

مانا بۇ بېشىغا كۈن چۈشكەن ھەرقانداق ئادەمگە نىسبەتەن ئومۇمى بىر ھۆكۈم بولۇپ، قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ ياكى ئىجمائىنىڭ توسقىنى ئۇنىڭدىن مۇستەسنا. ئەگەر مۇسۇلمان بىر بولسۇن ياكى جامائەت بولسۇن، ئەھلى ھەربى ياكى ئەھلى زىممىيدىن كىمكى غەلىبە قىلسا بىرەر مۇسۇلمانغا ياكى زىممىيغا ھالال بولمايدىغان نەرسىدە ئەرزىيەت بېرىدىغانلىقىنى بىلسە، ئۇ مۇسۇلماننىڭ گەرچە ھالاك بولۇپ كەتكەن تەقدىردىمۇ ئۇ ئىككىسىدىن ياردەم سورىشى ھارام. گەرچە ئۇنىڭ جېنى، ئائىلە - تاۋابىئاتى ۋە مال – مۈلكى ھالاك بولۇپ كەتكەن تەقدىردىمۇ اللهنىڭ ئەمرىگە سەۋر قىلىدۇ ياكى ئېسىل ھالەتتە شەھىد بولغانغا قەدەر جەڭ قىلىدۇ. ئۆلۈم ھامان كېلىدۇ، بىرەر ئادەم ئۆزىنىڭ ئەجىلىدىن ئۆتۈپ كەتمەيدۇ.][2]

شۇنىڭدەك ئىمام ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە - پادىشاھلىق تۈزۈملىرى» ناملىق كىتابىدا بايان قىلغان «زىممىينى ئىجرائىيە مىنىستىرلىكىگە تەيىنلەش دۇرۇس بولىدۇ» دېگەن سۆزىگە يۇقىرىدا بايان قىلغانلىرىمىز قارشى كەلمەيدۇ چۈنكى ماۋەردىنىڭ سۆزىنى قازى ئەبۇ يەئلامۇ ئاجىزلىقتا نىسبەت بېرىپ، ئۇنى ئىمام ئەھمەدنىڭ سۆزى بىلەن تەنقىد قىلىپ مۇنداق دېگەن: [(بەزىلەر تەرىپىدىن) مۇنداق دېيىلىپتۇ: ‹ئەھلى زىممىينى گەرچە باش ۋەزىرلىككە تەيىنلەش دۇرۇس بولمىسىمۇ، ئىجرائىيە مىنىستىرلىكىگە تەيىنلەش دۇرۇس لېكىن ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ خىزمەت دائىرىسىدىن ھالقىپ كېتىپ قالسا، ئۇنىڭ ئالدى ئېلىنىدۇ.›

كېيىن يەنە مۇنداق دېدى: ئىمام ئەھمەدتىن رىۋايەت قىلىنغان سۆز زىممىينى (ئىجرائىيە مىنىستىرلىكىگە تەيىنلەشتىن) توسۇشتا دالالەت قىلىدۇ چۈنكى ئىمام ئەھمەد ئەلى ئىبنى ئەبى تالىبدىن قىلغان رىۋايەتتە مۇنداق دېگەن: ‹ئەلى ئىبنى ئەبى تالىبدىن سورالدىكى، يەھۇدىي ۋە ناسارالارنى خىراج (يەنى زىممىيلاردىن يەر بېجى ئېلىش)قا ئوخشاش مۇسۇلمانلارنىڭ خىزمەتلىرىدە ئىشلەتسەك بولامدۇ؟ ئۇ مۇنداق دېدى: {لَا يُسْتَعَانُ بِهِمْ فِيْ شَيْءٍ} {ئۇلاردىن ھېچقانداق بىر شەيئىدە ياردەم سوراشقا بولمايدۇ.}›

ئەبۇ يەئلا مۇنداق دېدى: بۇ ھەقتىكى دەلىل اللهتائالانىڭ مۇنۇ سۆزلىرىدۇر: [يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَتَّخِذُوا بِطَانَةً مِنْ دُونِكُمْ لَا يَأْلُونَكُمْ خَبَالًا] [ئى مۆمىنلەر! ئۆزۈڭلاردىن بولمىغانلارنى (يەنى مۇناپىقلارنى) سىرداش قىلىۋالماڭلار، ئۇلار سىلەرگە بۇزغۇنچىلىق قىلىشتا بوشاڭلىق قىلىپ قالمايدۇ.][3]

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَتَّخِذُوا عَدُوِّي وَعَدُوَّكُمْ أَوْلِيَاءَ] [ئى مۆمىنلەر! مېنىڭ دۈشمىنىمنى ۋە سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلارنى دوست تۇتماڭلار.][4]

يەنە پەيغەمبەر ρ نىڭ: «وَلَا تَأْمِنُوهُمْ إِذْ خَوَّنَهُمُ اللَّهُ» «سىلەر ئۇلارنى ئىشەنچلىك دەپ قارىماڭلار، چۈنكى اللهئۇلارنى خائىنلىقتا نىسبەت بەردى (يەنى خائىن دېدى)» دېگەن سۆزىمۇ بۇنىڭغا دەلىلدۇر.][5]

مانا بۇ ماۋەردىنىڭ مەرتىۋىسىگە يەتكەن بىر نۇقسان. ھەرقانداق ئادەمنىڭ سۆزى قوبۇل قىلىنىدۇ ۋە رەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ρ نىڭ سۆزى بۇنىڭدىن مۇستەسنا.

ماۋەردىگە جۇۋەينى قوپال بىر ھۇجۇمنى قىلىپ مۇنداق دېدى: [«ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» ناملىق كىتابىنىڭ ئاپتورى مۇنداق دەپتۇ: ‹«زىممىينىڭ بۇ مەنسەپكە ئىگە بولۇشى دۇرۇس.» قۇرئان كەرىم ۋە رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ ھەدىسلىرى كاپىرلارغا مايىل بولۇشتىن توسۇشتا ھەمدە ئۇلارغا ئىشەنچ تۇرغۇزۇش ۋە ئۇلارنى سىرلارغا خەۋەردار قىلىشتىن توسۇشتا يېتەرلىك دەلىلدۇر. بۇ ھەقتە اللهتائالا مۇنداق دەيدۇ: [يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَتَّخِذُوا بِطَانَةً مِنْ دُونِكُمْ لَا يَأْلُونَكُمْ خَبَالًا] [ئى مۆمىنلەر! ئۆزۈڭلاردىن بولمىغانلارنى (يەنى كاپىرلار ۋە مۇناپىقلارنى) سىرداش قىلىۋالماڭلار، ئۇلار سىلەرگە بۇزغۇنچىلىق قىلىشتا بوشاڭلىق قىلىپ قالمايدۇ].

[يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَتَّخِذُوا الْيَهُودَ وَالنَّصَارَى أَوْلِيَاءَ] [ئى مۆمىنلەر! يەھۇدىي ۋە ناسارالارنى دوست تۇتماڭلار.]›[6]

---

1 سۈرە ئەنئام 119 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى

2 «ئەلمۇھەللا» 11 - جىلد 113 - ئايەت

3 سۈرە ئال ئىمران 118 - ئايەت نىڭ بىر قىسمى

4 سۈرە مۇمتەھىنە 1 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى

5 ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 32 - بەت

6 سۈرە مائىدە 51 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «أَنَا بَرِيءٌ مِن كُلِّ مُسْلِمٍ مَعَ مُشْرِكٍ لاَ تَتَرَاءَى نَارَاهُمَا» «مەن مۇشرىك بىلەن بىرگە ياشىغان ھەرقانداق مۇسۇلماندىن بىزار، ئىككىسىنىڭ ئوتى بىر - بىرسىنى كۆرمەسلىكى لازىم.*»[1]

ئەبۇ مۇسا ئەلئەشئەرى τ بىر خرىستىئان كاتىپنى ئىشلەتكەن ۋاقىتدا، ئۆمەر τ ئۇنىڭغا قاتتىق ئىنكار قىلغان ئىدى.

ئىمام شافىئى شۇنى ئوچۇق بايان قىلدىكى، دەۋاگەرلەرنىڭ تىللىرىنىڭ مەنىلىرىنى قازىغا يەتكۈزىدىغان تەرجىمانىنىڭ ئادىل مۇسۇلمان بولۇشى ۋاجىب.

مەن بۇ ھەقتە بارلىق ئىتتىپاقنىڭ ئالىملىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئىختىلاپ بارلىقىنى بىلمەيمەن. قانداقمۇ خەلىپە بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەلچىنىڭ كاپىرلاردىن بولۇشى دۇرۇس بولسۇن.][2]

شۇنى ئېسىڭىزدە تۇتۇڭكى، كىمدەكىم بولسۇن ئۇنىڭ سۆزى قۇرئان ۋە ھەدىستىن بىردەك دەلىلگە ئاساسلانمايدىكەن ئۇنى قوبۇل قىلىشقا بولمايدۇ.

ئەسلى سۆزىمىزگە كېلىپ بىز بۇ مەسىلىنى ئەسكىرى لاگېرغا تەتبىقلايدىغان بولساق مەن، ئەگەر مۇجاھىدلارنىڭ ھەربىي جەھەتتىكى سەۋىيىسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشتە زىيانكەشلىك قىلىش ئېھتىمالى بولمىغان كاپىر مەشقاۋۇلغا ھاجەت چۈشۈپ قالسا، بۇنى مۇسۇلمانىنىڭ ئۈستىگە ھوقۇقدار قىلىپ قويىماسلىق شەرتى ئاستىدا ئۇنىڭ ھەربىي ساھەسىدىكى تېخنىكىسىدىن ۋە ھەربىي ماھارىتىدىن پايدىلىنىشقا بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىرگە مۇسۇلمانلارمۇ كاپىرلارغا موھتاج بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئۆزلىرىنىڭ بۇ ساھەدىكى ئاجىزلىق تەرەپلىرىنى تولۇقلىۋېلىشقا تېزدىن ھەرىكەت قىلىشى لازىم. چۈنكى بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ ئېھتىياجى دەسلەپكى قەدەمدە قامدالغۇدەك دەرىجىدە ھازىرلانمىسا، پۈتكۈل مۇسۇلمانلار گۇناھكار بولىدىغان پەرز كۇپايىلىك ئورۇندىكى مۇھىم مەسىلە بولۇپ ھېسابلىنىدۇ دەپ قارايمەن.

(2) ئەر كىشى بولۇش:

بۇ مەسىلىدە ئەھلى ئىسلام ئۆلىمالىرىنىڭ پىكرى بىردەك چۈنكى بۇ توغرىدا اللهتائالا مۇنداق دېگەن: [الرِّجَالُ قَوَّامُونَ عَلَى النِّسَاءِ بِمَا فَضَّلَ اللَّهُ بَعْضَهُمْ عَلَى بَعْضٍ] [ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر، بۇ اللهنىڭ ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن (يەنى ئەرلەرنى كۈچ - قۇۋۋەت، غازاتقا چىقىش قاتارلىق جەھەتلەردە ئاياللاردىن) ئارتۇق قىلغانلىقىدىندۇر.][3]

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَنْ يُفْلِحْ قَوْمٌ وَلَّوْا أَمْرَهُمْ امْرَأَةً» «ئۆز ئىشىغا ئايالنى ئىگە قىلغان قەۋم ھەرگىز غەلىبە قىلالمايدۇ.»[4]

دېمەك، (ئىسلام دىنىدا ئاياللارنىڭ ھوقۇق تۇتىماسلىقى) ئېنىق بىر مەسىلە. لېكىن مېنىڭ بۇ يەردە ئاگاھلاندۇرماقچى بولغىنىم بولۇپمۇ جىھاد ئىشلىرىدا ئاياللارنى ئاشكارا ئەمىرلىك ۋە ھوقۇقتىن توسۇشلا ئەمەس، ھەتتا مەخپىي ھوقۇقدارلىقنىمۇ مەنئى قىلىشتىن ئىبارەت.

مەخپىي ھوقۇقدارلىق دېگىنىمىزدە ــ ئەمىرنىڭ ئۆز خىزمىتىگە دائىر سىرلارنى ئاياللىرىغا ئېيتىپ ئۇلاردىن مەسلىھەت سوراپ، شۇ مەسلىھەت بويىچە ئىش كۆرۈشى نەزەردە تۇتۇلىدۇ. ئەگەر شۇنداق بولسا مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشلىرىغا ئايال ئىگە بولۇپ قالغان بولىدۇ. مانا بۇ ئىش كەڭ دائىرىدە تارقالغان بولۇپ، ئىلگىرىكى ۋە يېڭى ھاكىملارنىڭ تەرجىمىھالىغا قاراپ باققۇچى بۇنىڭ مىساللىرىنى كۆرۈۋالايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ئېھتىيات قىلىش لازىم. مانا بۇ ئەمىرگە نىسبەتەن ئۈستىگە ئالغان ئامانەتكە خىيانەت قىلغانلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئامانەتكە خىيانەت قىلماسلىق توغرىسىدا اللهتائالا مۇنداق دېگەن: [يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تَخُونُوا اللَّهَ وَالرَّسُولَ وَتَخُونُوا أَمَانَاتِكُمْ وَأَنْتُمْ تَعْلَمُونَ] [ئى مۆمىنلەر! اللهقا، پەيغەمبەرگە خىيانەت قىلماڭلار، سىلەرگە قويۇلغان ئامانەتلەرگە بىلىپ تۇرۇپ خىيانەت قىلماڭلار.][5]

---

* شۇنچىلىك يېقىن ياشىماسلىقى لازىمكى، بىرىنىڭ ئۆگىزىسىدىن چىققان ئوتنىڭ تۈتۈنى يەنە بىرسىنى كۆرمەسلىكى كېرەك.

1 نەسەئى رىۋايىتى

2 «غىياسۇلئۇمەم» 155 ــ 157 بەت

3 سۈرە نىسا 34ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

4 بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

5 سۈرە ئەنفال 27ـ ئايەت

بۇ گېپىمىزگە ھۇدەيبىيە كۈنىسىدىكى ئۇممى سەلەمە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ بەرگەن مەسلىھەتى قارشى كەلمەيدۇ چۈنكى پەيغەمبەر ρ باشتا ئۇنىڭدىن مەسلىھەت تەلەپ قىلمىغان. ئۇممى سەلەمە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ دېگەن سۆزى نەسىھەت قاتارىغا كىرىدۇ. پەيغەمبەر ρ خاتالىق ئۈستىدە دائىمى قىلىپ قىلىشتىن ساقلانغان بولسىمۇ بارلىق مۆمىنلەرنىڭ ئۇ زاتقا نەسىھەت قىلىش ھوقۇقى بار.

خاتالىقتىن ساقلىنىپ قىلىش پەيغەمبەر ρ دىن باشقىلاردا مۇمكىن ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ρ ئۆزىنىڭ كېسەل ۋاقتىدا كىشىلەرگە ئۇمەر τ نىڭ ناماز ئوقۇپ بېرىشى ھەققىدە ئائىشە رەزىيەللاھ ئەنھا ۋە ھەفسە رەزىيەللاھ ئەنھانىڭ بەرگەن مەسلىھەتىگە پىسەنت قىلمىغان ئىدى.

دېمەك، مۇسۇلمانلارنىڭ ئومۇمى ئىشلىرىغا ئاياللارنىڭ ئارىلىشىشى چەكلەنگەن. بۇ ھەقتە ئۇمەر ئىبنى خەتتاب τ مۇنداق دېگەن: {كُنَّا فِي الْجَاهِلِيَّةِ لَا نَعُدُّ النِّسَاءَ شَيْئًا، فَلَمَّا جَاءَ الْإِسْلَامُ وَذَكَرَهُنَّ اللَّهُ رَأَيْنَا لَهُنَّ ـ بِذَلِكَ ـ عَلَيْنَا حَقًّا، مِنْ غَيْرِ أَنْ نُدْخِلَهُنَّ فِي شَيْءٍ مِنْ أُمُورِنَا} {بىز جاھىلىيەت دەۋرىدە ئاياللارنى زادىلا ئېتىبارغا ئالمايتتۇق. ئىسلام كېلىپ ئاللاھتائالا ئۇلارنى كىتابىدا زىكرى قىلغاندىن كېيىن، ئۇلارنى ئىشلىرىمىزغا (يەنى ھوقۇق – مەنسەپكە) ئارىلاشتۇرۇشتىن باشقا تەرەپلەردە، ئۇلارنىڭ بىزنىڭ ئۈستىمىزدە ھەققى بارلىقىنى تونۇپ يەتتۇق.}[1]

ئەسكىرى لاگېر ۋە باشقا ئىشلارغا ئەمىر تەيىنلەشتە يۇقىرىدا زىكرى قىلىنغان سەككىز شەرتكە رىئايە قىلغانىنىڭ سىرتىدا 4-بابتا بايان قىلىنىدىغان گۇرۇپپا ئەمىرلىرىنى تەيىنلەشتە رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك قائىدىلەرگىمۇ ئەمەل قىلىش لازىم. ئۇ قائىدىلەر بولسا بار ئادەملەرنىڭ ئەڭ ياخشىراقىنى خىزمەتكە تەيىنلەش، بىردەك پايدىنى كۆزلەش ياكى بۇزغۇنچىلىقنى دەپئى قىلىش يۈزىسىدىن ئەۋزەل بولمىغان كىشىنى تەيىنلەشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكى، ئەمىرلىككە ھېرىسمەن ئادەمنى ئەمىر سايلىماسلىق، ئەمىر تەيىنلەشتە ياشقا ئېتىبار قىلىش قاتارلىقلار بولۇپ، بۇ قائىدىلەر ئاللاھخالىسا 4- بابتا دەلىللىرى بىلەن تەپسىلي كېلىدۇ.

## ئالتىنچى. پاسىق ئەمىر ئاستىدا جىھاد قىلىش توغرىسىدا

پاسىقلىق شەرئەتتە ئادىللىقنىڭ ئەكسى بولۇپ، مۇسۇلمانىنىڭ دىنىي جەھەتتە ئوتتۇراھاللىقتىنمۇ پەسكە چۈشۈپ قېلىشىنى كۆرسىتىدۇ. ئادىللىق بولسا دىنىي جەھەتتە ئوتتۇراھاللىقنى كۆرسىتىدۇ.

بىر ئادەمدىن شەك ئاشكارا بولمىسا، ئادىللىق ئۈچۈن مۇنداق ئىككى تۈرلۈك ئىش ئۆلچەم قىلىنىدۇ:

① دىندا ياخشى بولۇش ـــ ئۇ بولسا پەرز ئىبادەتلەرنى مۇقىم سۈننەتلەر بىلەن قوشۇپ ئادا قىلىش، ھارام ئىشلاردىن يىراق بولۇش، چوڭ گۇناھلارغا زادىلا يېقىنلاشمىغان ۋە كىچىك گۇناھلارنى داۋاملاشتۇرمىغان بولۇش.

② ئادەمگەرچىلىك قىلىش ـــ ئىسلام دىنىدا كۆرسىتىلگەن ياخشى ۋە گۈزەل ئەخلاقلارنى قوللىنىش، پەسكەش ۋە رەزىل ئىشلارغا يېقىنلاشماسلىق.[2]

سوئال: مۇسۇلمان قېرىنداشلار ئەسكىرى لاگېرغا ياكى ئۇرۇش سەپلىرىگە كەلگەندە ئۇ يەردىكى ئەمىرنىڭ پاسىقلىقىنى بايقاپ قالىدىغان ئىشلار بولىدۇ. بۇنداق ھالەتتە پاسىق ئەمىرگە ئىتائەت قىلىپ كېتىۋېرىشكە بولامدۇ؟

جاۋاب: بۇنى تۆۋەندىكى تەپسىلات بويىچە ھەل قىلىش لازىم.

(1) باش ئەمىر (يەنى مەسئۇل) تارماق ئىشلارغا سالىھ، ياراملىق ئادەملەرنى تەيىنلەش كېرەك. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن: [قَالَتْ إِحْدَاهُمَا يَا أَبَتِ اسْتَأْجِرْهُ إِنَّ خَيْرَ مَنْ اسْتَأْجَرْتَ الْقَوِيُّ الأَمِينُ] [ئۇلارنىڭ (يەنى ئاياللارنىڭ) بىرى ئېيتتى: «ئى ئاتا، ئۇنى سەن ئىشلەتكىن، بۇ سەن ئىشلەتكەنلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر، كۈچلۈك، ئىشەنچلىكتۇر.»][3]

---

[1] بۇخارى رىۋايىتى 5843 ـ ھەدىس

[2] «مەنارۇسسەبىيل» 487 ـ، 488 ـ بەتلەر

[3] سۈرە قەسەس 26 ـ ئايەت

«ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە»گە شەرھى يازغۇچى ئالىم مۇنداق دېگەن: [بىر ئادەم بىرەر بىدئەتنى ياكى پاسىقلىقنى ئاشكارا قىلسا، ئۇنداق ئادەم مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىلىكىگە تەيىنلەنمەيدۇ چۈنكى بۇ ئادەم تەۋبە قىلغانغا قەدەر تەزىرگە لايىق كېلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەمنى تەۋبە قىلغانغا قەدەر تاشلىۋېتىش مۇمكىن بولسا ياخشى بولىدۇ.][1]

بۇ ھەقتىكى ئەسلى دەلىل اللەتائالانىڭ مۇنۇ سۆزىدۇر: [وَإِذْ ابْتَلَى إِبْرَاهِيمَ رَبُّهُ بِكَلِمَاتٍ فَأَتَمَّهُنَّ قَالَ إِنِّي جَاعِلُكَ لِلنَّاسِ إِمَامًا قَالَ وَمِنْ ذُرِّيَّتِي قَالَ لَا يَنَالُ عَهْدِي الظَّالِمِينَ] [ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىمنى پەرۋەردىگارى بىرقانچە ئەمرلەر (يەنى شەرىئەت تەكلىپلىرى) بىلەن سىنىدى، ئىبراھىم ئۇلارنى بەجا كەلتۈردى. اللەئۇنىڭغا: «سېنى چوقۇم كىشىلەرگە (دىندا) پېشۋا قىلىمەن» دېدى، ئىبراھىم: «مېنىڭ بىر قىسىم ئەۋلادىمنىمۇ پېشۋا قىلساڭ» دېدى. اللە: «مېنىڭ (پېشۋا قىلىش) ئەھدەمگە زالىملار (يەنى كاپىرلار) ئېرىشەلمەيدۇ» دېدى.][2]

شۇنىڭ ئۈچۈن خەلىپىلىككە ياكى ئەمىرلىككە پاسىق ۋە فاجىر ئادەمنى تەيىنلەشكە بولمايدۇ. (مۇنداق ئەھۋال يۈز بەرگەندە) قېرىنداشلار باش ئەمىرگە بۇ ئەمىرنى باشقا سالىھ كىشى بىلەن ئالماشتۇرۇۋېتىش توغرۇلۇق مەسلىھەت بېرىشى لازىم.

(2) ئەگەر مۇنداق قىلىش ئىمكانىيىتى بولمىسا، مېنىڭچە جىھادقا كەلگەن قېرىنداش بۇنىڭدىن ياخشىراق ئەمىرگە ئىگە باشقا گازارما ياكى ئالدىنقى سەپنى تاپالىسا، بۇنداق پاسىق ئەمىر بىلەن بىرگە ئىش قىلماسلىقى لازىم.

بۇ ئارقىلىق مۇنداق ئىككى تۈرلۈك مەنپەئەتكە ئېرىشكىلى بولىدۇ:

❶ پاسىق ئەمەس سالىھ ئەمىرنىڭ قول ئاستىدا جىھاد قىلىش ياكى ھەربىي تەلىم ئېلىش.

❷ مەزكۇر پاسىق ئەمىرگە پاسىقلىقنىڭ ئاقىۋىتىنى ئەمەلىي ھېس قىلدۇرۇش ئارقىلىق ئۇنى ئەدەپلەش.

بۇ ھەقتە «ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە»گە شەرھى يازغۇچى ئالىم مۇنداق دېگەن: [بىر ئادەم بىرەر بىدئەتنى ۋە پاسىقلىقنى ئاشكارا قىلسا مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىلىكىگە تەيىنلەنمەيدۇ چۈنكى ئۇ تەۋبە قىلغانغا قەدەر تەزىرگە لايىق. ئەگەر ئۇنى تەۋبە قىلغانغا قەدەر تاشلىۋېتىش مۇمكىن بولسا ياخشى بولىدۇ. ئەگەر بەزى كىشىلەر ئۇنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشنى تەرك ئېتىپ ئۇنىڭدىن باشقا بىرسىنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇسا، بۇ ئىش ناتوغرا ئىشنى ئىنكار قىلىشتا ئۇنىڭ تەۋبە قىلىشىغا، ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلىنىشىغا ياكى كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭ گۇناھىغا ئوخشاش قىلمىشلاردىن يېنىشىغا ئىجابىي تەسىر كۆرسەتسە، بۇنداق ھالەتتە شەرئى مەنپەئەت ۋۇجۇدقا چىققان بولىدۇ. ئىقتىدا قىلغۇچى (ئەمىرنىڭ پاسىقلىقىنى دەپ) جۈمە ۋە جامائەت نامازلىرىنى قولدىن بەرمەيدۇ.][3]

(3) ئەگەر ئەمىر پاسىق بولۇپ ئۇنىڭدىن باشقا سالىھراق ئەمىر بولمىسا ياكى ئۇنىڭدىن باشقىسى بىلەن ئىش قىلىش ئاسانغا توختىمىسا بۇ ئاسانغا توختىماسلىق ـ ياخشىراقنىڭ بارلىقىنى بىلمەسلىك ياكى ياخشىراقىغا قوشۇلۇش مۇمكىن بولماسلىقنى كۆرسىتىدۇ، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ئىش قىلىشنى تەرك ئېتىش، جىھاد قىلىش ياكى ھەربىي تەلىم ئېلىشتىن ئىبارەت شەرئى مەنپەئەتتىن مەھرۇم قېلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. قانداق قىلىش لازىم؟

بۇ خىل ئەھۋالدا ئەمىرنىڭ پاسىقلىقى ئۆزىگىلا تەئەللۇقمۇ ياكى ئىسلام دىنى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتىگە چېتىشلىقمۇ؟ (بۇ ئىككى نۇقتىنى ئايدىڭلاشتۇرغاندىن كېيىن ئاندىن بىر قارارغا كېلىشى مۇمكىن.)

بىرىنچى خىل يول:

ئەگەر ئەمىرنىڭ پاسىقلىقى ھاراق ئىچىش، زەھەرلىك چېكىملىكلەرنى چېكىش، غەنىمەتلەرنى ئوغرىلاش ياكى باشقا گۇناھ ـ مەسىيەت ۋە بىدئەتلەرگە ئوخشاش ئۆزىگىلا مۇناسىۋەتلىك بولسا؛ شۇنداقلا بۇ ئىشلار دۈشمەنلەرگە قارشى جىھاد قىلىشقا دەخلى قىلمايدىغان، جىھادنىڭ غايىسىنى بەربات قىلىۋەتمەيدىغان بولسا؛ اللەدىن ئۇنىڭ ھالىنى ئىسلاھ قىلىپ بېرىشنى ئۈمىد قىلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭغا مۇناسىپ رەۋىشتە تەلىم – تەربىيە، ۋەز ـ نەسىھەت قىلىشنى توختىتىپ قويماستىن، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە جىھاد قىلىشقا بولىدۇ. مۇمكىن اللەئۇنىڭ ھالىنى ئىسلاھ قىلىپ بەرگۈسى. مانا بۇ ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەنىڭ ئەقىدىسىدىكى مۇھىم نۇقتىلارنىڭ بىرى.

---

[1] «شەرھ ئەلئەقىدەتۇتتاھاۋىيە» 423 ـ بەت

[2] سۈرە بەقەر 124 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[3] «شەرھ ئەلئەقىدەتۇتتاھاۋىيە» 423 ـ بەت

سالىھ ياكى پاسىق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ھەرقانداق مۇسۇلمان بىلەن بىرگە جىھاد قىلىشقا بولىدۇ دېگەن مەسىلىدە، ئەنە شۇ مۇسۇلمانىنىڭ ئۆزىگىلا مۇناسىۋەتلىك پاسىقلىقى نەزەردە تۇتۇلىدۇ. بۇ «جىھاد قانۇنشۇناسلىقى»دا سۆزلىنىدۇ. بۇ بىرنەچچە خىل يول بولۇپ، سالىھ ۋە پاسىق ئادەم بىلەن جىھاد قىلىشقا بولىدۇ دېگەندىن مەقسەت مۇشۇدۇر.

بىر ئادەمنىڭ پاسىقلىقى ئۆزىگىلا تەئەللۇق بولماستىن ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتىگە تەئەللۇق بولسا، بىز ئۇنى ئىككىنچى خىل يولدا سۆزلەيمىز. بىز يۇقىرىدىكى پاسىقلىقى ئۆزىگىلا تەئەللۇق بولسا ئۇنداق ئەمىر بىلەن غازات قىلىشقا بولىدۇ دېگەن سۆزىمىزنىڭ دەلىلىنى تۆۋەندە سۆزلەيمىز.

ئىبنى قۇدامە مۇنداق دەيدۇ: [غازات ھەرقانداق سالىھ ۋە پاسىق بىلەن بىرگە ئېلىپ بېرىلىدۇ. ئەبۇ ئابدۇللاھ (يەنى ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل) ئۇ غەنىمەتنى ئاباسىنىڭ ئالغان ھالەتتە مەن غازات قىلمايمەن، پەقەت ئۇلارغا ئولجىلا بېرىلىشى كېرەك دېگەن بىر ئادەم توغرۇلۇق سورالغاندا ئۇ: سۇبھانەاللاھ، ئۇلار يامان ئادەملەر ئىكەن، ئۇلار جىھادتىن قېلىپ قالغۇچى، جىھادتىن توختاتقۇچى نادان ئادەملەر ئىكەن دېگەن. دەپ بېقىڭلار! كىشىلەرنىڭ ھەممىسى سىلەرگە ئوخشاش جىھادتىن قېلىپ قالسا كىم غازات قىلىدۇ؟ ئىسلام دىنى كېتىپ قالامدۇ؟ رۇملۇقلار نېمە قىلار؟

ئەبۇ داۋۇد ئەبۇ ھۇرەيرە τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «الْجِهَادُ وَاجِبٌ عَلَيْكُمْ مَعَ كُلِّ أَمِيرٍ بَرًّا كَانَ أَوْ فَاجِرًا» «جىھاد سىلەرگە ھەرقانداق ئەمىر بىلەن پەرز، ئۇ ئەمىر سالىھ بولسۇن ياكى پاسىق بولسۇن.»

ئەنەس τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «ثَلَاثٌ مِنْ أَصْلِ الْإِيمَانِ: الْكَفُّ عَمَّنْ قَالَ لَا إِلَهَ إِلَّا اللَّهُ لَا تُكَفِّرْهُ بِذَنْبٍ وَلَا تُخْرِجْهُ مِنْ الْإِسْلَامِ بِعَمَلٍ وَالْجِهَادُ مَاضٍ مُنْذُ بَعَثَنِي اللَّهُ إِلَى أَنْ يُقَاتِلَ آخِرُ أُمَّتِي الدَّجَّالَ وَالْإِيمَانُ بِالْأَقْدَارِ» «ئۈچ خىسلەت ئىماننىڭ ئاساسى ھېسابلىنىدۇ. ❶ ‹لَا إِلَهَ إِلَّا اللَّهُ – بىر اللەتىن باشقا ھېچبىر ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر› دېگەن ئادەمدىن يېنىلىش (يەنى ئۇنىڭ جېنى ۋە مېلىغا چېقىلماسلىق). سەن ئۇنى بىرەر گۇناھ سەۋەبلىك كۇفرىغا چىقارما ۋە ئۇنى بىرەر ئەمەل سەۋەبىدىن ئىسلامدىن چىقىرىپ تاشلىما. ❷ جىھاد اللەتائالا مېنى پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەندىن تارتىپ تاكى مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ ئاخىرى دەججال بىلەن ئۇرۇش قىلغانغا قەدەر داۋاملىشىدۇ. ❸ تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈش.»[1]

پاسىق ئەمىرنىڭ ئاستىدا جىھاد قىلىشنى تەرك ئېتىش بولسا جىھادنىڭ ئۈزۈلۈپ قېلىشىغا، كاپىرلارنىڭ مۇسۇلمانلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشى ۋە ئۇلارنى تۈپ يىلتىزىدىن قۇرۇتۇپ تاشلىشىغا ھەمدە كۇفرى سۆزىنىڭ غەلىبە قىلىشىغا ئېلىپ بارىدۇ. جىھادنى تەرك ئېتىشتە چوڭ زىيان بار. بۇ ھەقتە اللەتائالا مۇنداق دېگەن: [وَلَوْلَا دَفْعُ اللَّهِ النَّاسَ بَعْضَهُمْ بِبَعْضٍ لَفَسَدَتْ الأَرْضُ] [اللەئىنسانلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسى بىلەن مۇداپىئە قىلىپ تۇرمىسا (يەنى كۈچلۈك تاجاۋۇزچىغا ئۇنىڭدىنمۇ كۈچلۈك بولغان بىرسىنى ئاپىرىدە قىلمىسا) ئىدى، يەر يۈزى ئەلۋەتتە پاساتقا ئايلىناتتى (يەنى خارابلىققا يۈزلىنەتتى).][2][3]

بۇ ھەقتە ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ئىمام ئەھمەدتىن رىۋايەت قىلىپ، كۈچلۈك پاسىق ئەمىر بىلەن سالىھ زەئىپ ئەمىرنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پەرزلەتنى سېلىشتۇرۇپ بۇنىڭدىنمۇ قاتتىق گەپ قىلغان. ئۇ مۇنداق دېگەن ئىدى: [بىر ئادەمدە جۈرئەت بىلەن ئىشەنچنىڭ ئوخشاش دەرىجىدە تەڭ تېپىلىشى تولىمۇ ئاز ئۇچرايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆمەر ئىبنى خەتتاب τ مۇنداق دەيتتى: «ئى اللە! پاسىق ئادەمنىڭ جۈرئەتلىكلىكىدىن، ئىشەنچلىك ئادەمنىڭ ئاجىزلىقىدىن ساڭا شىكايەت قىلىمەن.»

شۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانداق ھوقۇقتا شۇ ھوقۇقنىڭ ماھىيىتىگە مۇناسىپ يارامل‍ىق ئادەمنى تەيىنلەش لازىم. مەلۇم ھوقۇقتا بىرسىنىڭ ئىشەنچلىك دەرىجىسى يۇقىرى ۋە يەنە بىرسىنىڭ جۈرئەتلىك دەرىجىسى يۇقىرى ئىككى ئادەم كۆرسىتىلگەن بولسا، شۇ ھوقۇقتا نىسبەتەن قايسى بەكرەك مەنپەئەتلىك ۋە زىيىنى ئازراق بولسا شۇنى تەيىنلەش لازىم. جۈملىدىن ئۇرۇش ئىشلىرىغا تەقۋا بولسىمۇ ئاجىز ئادەمنى قالدۇرۇپ قويۇپ، پاسىق بولسىمۇ جۈرئەتلىك، باتۇر ئادەم مەسئۇل قىلىنىدۇ.

ئىمام ئەھمەد رەھىمەھۇللاھدىن جىھادتا بىرسى جۈرئەتلىك پاسىق، يەنە بىرسى سالىھ ئاجىز ئىككى ئەمىر بولسا، ئۇلارنىڭ قايسى بىلەن بىرگە جىھاد قىلىشقا بولىدۇ دەپ سورالغاندا، ئۇ مۇنداق دەپ جاۋاب بەرگەن: ‹جۈرئەتلىك ئەمىر پاسىق بولسا ئۇنىڭ جۈرئەتلىكلىكىنىڭ پايدىسى مۇسۇلمانلارغا، پاسىقلىقىنىڭ زىيىنى ئۆزىگە. ئەمما ئاجىز سالىھقا كەلسەك، ئۇنىڭ سالىھلىقىنىڭ پايدىسى ئۆزىگە، ئاجىزلىقىنىڭ زىيىنى ئومۇمى مۇسۇلمانلارغا بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پاسىق بولسىمۇ جۈرئەتلىك ئەمىر بىلەن جىھاد قىلىنىدۇ چۈنكى پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّ اللَّهَ يُؤَيِّدُ هَذَا الدِّينَ بِالرَّجُلِ الْفَاجِرِ» ورويِ «بِأَقْوَامٍ لاَ خَلَاقَ لَهُمْ»

---

[1] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى

[2] سۈرە بەقەر 251 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[3] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 371 ـ بەت

«شۈبھىسىزكى، ئاللاھتائالا بۇ دىننى پاسىق ئادەم بىلەنمۇ» يەنە بىر رىۋايەتتە «(ئاخىرەتتە) ھېچ نېسىۋىسى يوق ئادەملەر بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.»»

ئەگەر جۆرئەتلىك ئەمىر پاسىق بولماي قالسا، جىھاد ئەمىرلىكىدە دىنىي جەھەتتىكى سالىھ ئادەم ئۇنىڭ ئورنىنى باسالمايدىغان ھالەتتە بولسا، جىھاد ئەمىرى بولۇشتا ئۇ تېخىمۇ ھەقلىق.][1]

ئىمام ئەھمەدنىڭ ئەمىرنىڭ پاسىقلىقىنى ئۇنىڭ پاسىقلىقىنىڭ ئۆزىگە تەئەللۇق بولۇشى بىلەن قەيت قىلغانلىقىنى مۇلاھىزە قىلىسىڭىز، مېنىڭ پاسىق ئەمىرنىڭ پاسىقلىقىنى ئىككىگە ئايرىغانلىقىمنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايسىز. مەن ئۇنى ئۇنىڭ پاسىقلىقى ئۆزىگە تەئەللۇق بولغان كىشى بىلەن پاسىقلىقى ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارغا تەئەللۇق بولغان كىشىگە تەقسىم قىلدىم. بىز 2- قىسىمدا شۇ توغرۇلۇق گەپ قىلغان چاغدا ئىمام ئەھمەدنىڭ سۆزىدە ئالاھىدە توختىلىمىز چۈنكى ئۇ مۇنداق دېگەن ئىدى: [ئەگەر مەغلۇبىيەت ۋە مۇسۇلمانلارنى زايە قىلىۋېتىش كۆزگە كۆرۈنۈپ تۇرسا، مېنى ئەمىر ياكى قوماندان بىلەن (غازاتقا) چىقىش خۇرسەن قىلمايدۇ.]

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ئۆزىنىڭ موڭغۇللارغا قارشى ئېلىپ بېرىلغان ئۇرۇشتا بەرگەن پەتىۋاسىدا پاسىق ئەمىر بىلەن غازات قىلىشنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: [ئەگەر ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىدىغان ئادەم كامىل يول بىلەن ئۇرۇش قىلىشقا مۇۋەپپەق بولسا، ئۇ ئاللاھنى رازى قىلىش، ئاللاھنىڭ سۆزىنى ئەزىز قىلىش، ئاللاھنىڭ دىنىنى بەرپا قىلىش ۋە ئاللاھنىڭ رەسۇلىغا ئىتائەت قىلىشتىكى غايە مەقسەتتۇر. ئەگەر ئۇلارنىڭ ئىچىدە مەنسەپكە ئاساسەن ئۇرۇش قىلىدىغان ياكى بەزى ئىشلاردا تاجاۋۇز قىلىدىغان پاسىق ۋە نىيىتى بۇزۇق ئادەم بولسا، ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىشنى تەرك ئېتىشنىڭ زىيىنى دىنغا نىسبەتەن مۇشۇ يول بويىچە ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىشنىڭ زىيىنىدىن چوڭراق بولسا، ئىككى زىياننىڭ تۆۋەنرەكىگە دەسسەپ تۇرۇپ چوڭراقىنى دەپئى قىلىش يۈزىسىدىن ئۇلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىش پەرز بولىدۇ چۈنكى بۇ ئىسلامنىڭ ئاساسلىرىدىن بولۇپ ئۇنىڭغا رىئايە قىلىش لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانداق سالىھ ۋە پاسىق بىلەن بىرگە غازات قىلىش ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەنىڭ ئاساسلىرىدىندۇر چۈنكى پەيغەمبەر ρ خەۋەر بەرگەندەك، ئاللاھتائالا بۇ دىننى پاسىق ئادەم ۋە ئاخىرەتتە نېسىۋىسى يوق ئادەم بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.

پاسىق ئەمىر بىلەن جىھاد قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقى يەنە شۇ سەۋەبتىنكى، پەقەت پاسىق ئەمىرلەر ياكى پاسىقلىقى كۆپ ئەسكەرلەر بىلەنلا غازات قىلىشقا توغرا كەلسە، بۇ چاغدا ئىككى ئىشنىڭ بىرسى لازىم بولىدۇ، ياكى ئۇلار بىلەن بىرگە جىھاد قىلىشنى تەرك ئېتىش. بۇ چاغدا دىنىي ھەم دۇنيالىق جەھەتتە ئەڭ زىيانلىق بولغان كاپىر دۈشمەنلەر مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىدىن غالىب كېلىدۇ (بۇنىڭغا يول قويۇشقا بولمايدۇ.) ۋە ياكى پاسىق بولسىمۇ بۇلار بىلەن بىرگە جىھاد قىلىش. بۇ چاغدا پاسىقلىقتا چېكىدىن ئاشقان كاپىر دۈشمەنلەرنى چېكىندۈرۈش ۋە شەرىئەتنىڭ ھەممە ئەھكاملىرى بىر پۈتۈن يۈرگۈزۈلمىگەن تەقدىردىمۇ ئۇنىڭ كۆپ قىسىم ئەھكاملىرىنى يۈرگۈزۈشتىن ئىبارەت ئىككى خىل مەنپەئەتكە ئېرىشكىلى بولىدۇ. بۇ خىل ھالەتتە ئۇلار بىلەن بىرگە چىقىش پەرز بولىدۇ (ئۇنى باھانە قىلىپ جىھادتىن ئۆزىنى تارتىشقا بولمايدۇ.)

بەلكى خۇلەفائىر راشىدىنلار (يەنى ئەبۇ بەكرى، ئۆمەر، ئوسمان ۋە ئەلى ψ لاردىن ئىبارەت پەيغەمبەر ρ نىڭ تۆت خەلىپىسى)دىن كېيىن ئېلىپ بېرىلغان كۆپلىگەن جىھادلار مۇشۇ خىل شەكىلدە ئېلىپ بېرىلغان.

پەيغەمبەر ρ دىن يەنە مۇنداق رىۋايەت قىلىنغان: «الْخَيْلُ مَعْقُودٌ فِي نَوَاصِيهَا الْخَيْرُ إِلَى يَوْمِ الْقِيَامَةِ الْأَجْرُ وَالْمَغْنَمُ» «ئاتنىڭ كوكۇلىسىغا قىيامەت كۈنىگىچە ياخشىلىق چىگىلگەندۇر. (ئۇ ياخشىلىق بولسا) ساۋاب ۋە غەنىمەتتۇر.»[2]

مانا بۇ سەھىھ ھەدىس بولۇپ پەيغەمبەر ρ نىڭ: «وَالْغَزْوُ مَاضٍ مُنْذُ بَعَثَنِي اللَّهُ إِلَى أَنْ يُقَاتِلَ آخِرُ أُمَّتِي الدَّجَّالَ لَا يُبْطِلُهُ جَوْرُ جَائِرٍ وَلَا عَدْلُ عَادِلٍ» «غازات مېنى ئاللاھتائالا پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتكەندىن تارتىپ تاكى مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ ئاخىرى دەججالغا قارشى ئۇرۇش قىلغانغا قەدەر داۋاملىشىدۇ. ئۇنى زالىمنىڭ زۇلۇمى ۋە ئادىلنىڭ ئادىللىقى بىكار قىلىۋەتمەيدۇ»[3] دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسىنى ۋە پەيغەمبەر ρ نىڭ: «لَا تَزَالُ طَائِفَةٌ مِنْ أُمَّتِي ظَاهِرِينَ عَلَى الْحَقِّ، لَا يَضُرُّهُم مَنْ خَالَفَهُم إِلَى يَوْمِ الْقِيَامَةِ» «مېنىڭ ئۈممىتىم ئىچىدىن بىر گۇرۇھ قىيامەت كۈنىگىچە ھەق ئۈستىدە تۇرۇپ غالىب ھالدا داۋام قىلىدۇ، ئۇلار بىلەن قارشىلاشقانلار ئۇلارغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.»[4] دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسىنى ئۇقتۇرىدۇ.

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 254-، 255- بەت
[2] «سەھىھۇل بۇخارى» 7- جىلد 302- بەت 2852- ھەدىس
[3] ئەبۇداۋۇد رىۋايىتى
[4] مۇسلىم رىۋايىتى

بۇنىڭدىن باشقا، ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەدىكى بارلىق تائىپىلەر ئەمەل قىلىشتا بىرلىككە كەلگەن دەلىللەر (شۇنىڭدىن ئىبارەتكى)، رافىزىلەر ۋە ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەنىڭ ئىچىدىن چىقىپ كەتكەن خاۋارىجلارنىڭ ئەكسىچە، جىھاد سالىھ ئەمىرلەر ۋە پاسىق ئەمىرلەر بىلەن بىرگە ئېلىپ بېرىلىدۇ.

پەيغەمبەر ρ يۇقىرىقىلار بىلەن بىرگە: «سَيَلِي أُمَرَاءُ  ظَلَمَةٌ خَوَنَةٌ فَجَرَةٌ، فَمَنْ صَدَّقَهُمْ بِكَذِبِهِمْ، وَأَعَانَهُمْ، فَلَيْسَ مِنِّي وَلَسْتُ مِنْهُ، ولا يَرِدِ الحوض، وَمَنْ لَمْ يُصَدِّقْهُمْ بِكَذِبِهِمْ، وَلَمْ يُعِنْهُمْ عَلَى ظُلْمِهِمْ، فَهُوَ مِنِّي وَأَنَا مِنْهُ وَسَ يَرِدُ عَلَيَّ الْحَوْضَ» «يېقىندا زالىم، خائىن، پاسىق ئەمىرلەر كېلىدۇ. كىمكى ئۇلارنىڭ يالغىنىنى تەستىقلاپ ئۇلارغا ياردەم بەرسە ئۇ مەندىن ئەمەس، مەن ئۇنىڭدىن ئەمەس، ئۇ ھەۋزى كەۋسەرگە كېلەلمەيدۇ. كىمكى ئۇلارنىڭ يالغىنىنى تەستىقلىمىسا، ئۇلارنىڭ زۇلۇمىغا ياردەم بەرمىسە ئۇ مەندىن، مەن ئۇنىڭدىن. ئۇ چوقۇم ھەۋزى كەۋسەرگە كېلىدۇ» دەپ خەۋەر بەرگەن.

مۇسۇلمان كىشى پەيغەمبەر ρ نىڭ جىھادنى قىيامەتكە قەدەر ئەمىرنىڭ يېتەكچىلىكىدە ئېلىپ بېرىشتا بۇيرۇغانلىقىنى ۋە زالىملارنىڭ زۇلۇمىغا ياردەم بېرىشتىن توسقانلىقىنى ئەتراپلىق بىلسە، جىھاد قىلىشتا تېگىشلىك دۈشمەنلەرگە قارشى ئىسلامغا ئۇلاردىن يېقىنراق بولغان ھەرقانداق ئەمىر ياكى گۇرۇھ بىلەن بىرگە جىھاد قىلىش، ئۆزى بىلەن بىرگە جىھاد قىلىۋاتقان ئەمىر ياكى گۇرۇھنىڭ ھەرقانداق گۇناھ ئىشلىرىغا ياردەم بېرىپ قويۇشتىن ئۆزىنى تارتىشتىن ئىبارەت ئوتتۇراھال يولنىڭ بىردىنبىر ئىسلام دىنى ئىكەنلىكىنى تونۇپ يېتەلەيدۇ – دە، ئۇلارغا تائەت – ئىبادەتكە دائىر ئىشلاردا ئىتائەت قىلىپ، گۇناھ – مەسىيەتكە دائىر ئىشلاردا باش تارتىدۇ چۈنكى خالىقنىڭ ئالدىدا گۇناھ بولىدىغان ئىشلاردا مەخلۇققا ئىتائەت قىلىشقا بولمايدۇ.

مانا بۇ ئىسلام ئۈممىتىنىڭ ئىلگىرىكى ۋە ھازىرقى ئەڭ ياخشى كىشىلىرىنىڭ تۇتقان يولى بولۇپ، ھەربىر مۇسۇلمان كىشىنىڭ مۇشۇ يول بويىچە ئەمەل قىلىشى پەرز. بۇ، خاۋارىجلارغا ئوخشاش ئىلمىسىزلىكتىن كېلىپ چىققان سەلبىي تەقۋالىق يولىنى تۇتقانلار بىلەن، مۇرجىئەلەرگە ئوخشاش ئەمىرلەر سالىھ بولمىسىمۇ مۇتلەق ئىتائەت قىلىش يولىنى تۇتقانلار ئوتتۇرىسىدىكى ئەڭ ساغلام ئوتتۇراھال يولدۇر. اللّٰەدىن سورايمىزكى، بىزنى ۋە بارلىق مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنى ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان ۋە رازى بولىدىغان سۆز ۋە ئەمەلگە مۇۋەپپەق قىلغاي.

ئاخىرىدا پەيغەمبەر ρ گە، ساھابىلىرىگە، ئائىلە – تاۋابىئاتلىرىغا رەھمەت ۋە مەغپىرەت تىلەيمىز.][1]

«ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە»گە شەرھى يازغۇچى ئالىم مۇنداق دەيدۇ: [ئىمام تاھاۋىينىڭ «ھەج ۋە جىھاد قىيامەتكە قەدەر مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدىن چىققان ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ سالىھى ۋە پاسىقى بىلەن داۋاملىشىدۇ، ئۇنى ھېچقانداق بىرنەرسە بىكارچى قىلىۋېتەلمەيدۇ ۋە بۇزۇۋېتەلمەيدۇ» دېگەن سۆزى، رافىزىلەرنىڭ مۇھەممەد ρ نىڭ ئائىلىسىدىن ئىمامى رىزا چىقىپ ئاسماندىن بىر نىدا قىلغۇچى «ئۇنىڭغا ئەگىشىڭلار» دەپ نىدا قىلغانغا قەدەر، اللّٰەنىڭ يولىدا جىھاد قىلىش يوق دەيدىغانلىرىغا رەددىيەدۇر.

بۇ سۆزنىڭ باتىللىقىغا دەلىل كەلتۈرۈشنىڭ ھاجىتى يوق. ئۇلار ھېچقانداق بىر دەلىلسىزلا خەلىپىنىڭ گۇناھتىن پاك بولۇشىنى شەرت ئېتىدۇ. «سەھىھ مۇسلىم»دا ئەۋف ئىبنى مالىك ئەلئەشجەئى τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن رەسۇلۇللاھ ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «خِيَارُ أَئِمَّتِكُمِ الَّذِينَ تُحِبُّونَهُمْ وَيُحِبُّونَكُمْ وَتُصَلُّونَ عَلَيْهِمْ وَيُصَلُّونَ عَلَيْكُمْ وَشِرَارُ أَئِمَّتِكُمِ الَّذِينَ تُبْغِضُونَهُمْ وَيُبْغِضُونَكُمْ وَتَلْعَنُونَهُمْ وَيَلْعَنُونَكُمْ» قَالَ: قُلْتُ يَا رَسُولَ اللَّهِ أَفَلا نُنَابِذُهُمْ عِنْدَ ذَلِكَ قَالَ: «لا، مَا أَقَامُوا فِيكُمُ الصَّلاةَ، أَلا مَنْ وَلِيَ عَلَيْهِ وَالٍ فَرَآهُ يَأْتِي شَيْئًا مِنْ مَعْصِيَةِ اللَّهِ فَلْيَكْرَهْ مَا يَأْتِي مِنْ مَعْصِيَةِ اللَّهِ وَلا يَنْزِعَنَّ يَدًا مِنْ طَاعَةٍ» «ئەمىرلىرىڭلارنىڭ ياخشىلىرى سىلەر ئۇلارنى ياخشى كۆرىدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرنى ياخشى كۆرىدىغان، سىلەر ئۇلارغا دۇئا قىلىدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرگە دۇئا قىلىدىغان كىشىلەردۇر. ئەمىرلىرىڭلارنىڭ ئەڭ يامانلىرى سىلەر ئۇلارنى يامان كۆرىدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرنى يامان كۆرىدىغان، سىلەر ئۇلارغا لەنەت ئوقۇيدىغان، ئۇلارمۇ سىلەرگە لەنەت ئوقۇيدىغان كىشىلەردۇر.» ئەۋف مۇنداق دەيدۇ: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! شۇ چاغدا بىز ئۇلارنى تاشلىۋەتمەيمىزمۇ؟› دېدىم. پەيغەمبەر ρ جاۋاب بېرىپ مۇنداق دېدى: «ياق، ئۇلار ئاراڭلاردا نامازنى ئوقۇسىلا. ئاگاھ بولۇڭلار! كىمنىڭ ئۈستىگە بىر كىشى ۋالىي بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ ۋالىينىڭ اللّٰەنىڭ ئالدىدا گۇناھ بولىدىغان ئىشلاردىن بىرنى سادىر قىلغانلىقىنى كۆرسە، ئۇ ئىشنى يامان كۆرسۇن، قولىنى ئۇنىڭ ئىتائىتىدىن تارتمىسۇن.»

خەلىپىلىك ھەققىدىكى بۇ ھەدىسكە ئوخشاش بەزى ھەدىسلەر ئىلگىرى ئۆتكەن بولۇپ، خەلىپىنىڭ گۇناھتىن پەقەتلا پاك بولۇشىنى ۋاجىب دېمىدى.][2]

ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ بۇ مەسىلىگە مۇستەقىل بىر بابنى كەلتۈرگەن.

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 506 ـ بەتتىن 508 ـ بەتكىچە

[2] «شەرھ ئەلئەقىدەتۇتتاھاۋىيە» 437 ـ بەت

سالىھ ۋە پاسىق ئەمىر بىلەن غازات قىلىش توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەر ئىمام بۇخارىنىڭ سەھىھلىقتىكى شەرتلىرىگە چۈشمەيدۇ ھەمدە ئۇ ھەدىسلەر توغرۇلۇق ئۆلىمالارنىڭ ھەرخىل كۆزقاراشلىرى بولغانلىقى ئۈچۈن ئىمام بۇخارى رەھىمەھۇللاھ بۇ ھۆكۈمنى ئۆزىنىڭ ئىنچىكىلىك بىلەن ئىجتىھاد قىلىش ئادىتى بويىچە «ئاتنىڭ كوكۇلىسىغا ياخشىلىق چىگىلگەندۇر» دېگەن ھەدىسنى ئىجتىھاد قىلىپ، ئۆزىنىڭ «سەھىھۇل بۇخارى» ناملىق ھەدىس توپلىمىنىڭ «كىتابۇل جىھاد»تا «جىھاد سالىھ ۋە پاسىق بىلەن داۋاملىشىپ بارغۇچىدۇر» دېگەن بابنى كەلتۈرۈپ، بۇنىڭ دەلىلىگە پەيغەمبەر ρ نىڭ «ئاتنىڭ كوكۇلىسىغا قىيامەت كۈنىگىچە ياخشىلىق چىگىلگەندۇر، (ئۇ بولسىمۇ) ئەجىر ۋە غەنىمەتتۇر» دېگەن سۆزىنى كەلتۈرگەن.

ئىبنى ھەجەر ئىمام بۇخارىنىڭ «جىھاد سالىھ ۋە پاسىق ئادەم بىلەن داۋاملاشقۇچىدۇر» دېگەن سۆزىنى شەرھلەپ مۇنداق دېگەن: [بۇ تەرجىمە ھەدىسنىڭ لەۋزى بولۇپ، ئۇ ھەدىسنىڭ ئوخشىشىنى ئەبۇ داۋۇد ۋە ئەبۇ يەئلا قاتارلىقلار ئەبۇ ھۇرەيرە τ نىڭ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلغانلىقىنى نەقىل قىلغان. ئۇ ھەدىسنىڭ راۋىلىرىدا ھېچقانداق چاتاق يوق لېكىن مەكھۇل دېگەن ئادەم ئەبۇ ھۇرەيرە τ دىن ئاڭلىمىغان. ئۇ بابتا ئەنەس τ دىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىس بولۇپ، ئۇ ھەدىسنىڭ ئىسنادىدا زەئىپلىك بار.

يەنە پەيغەمبەر ρ نىڭ «ئاتنىڭ كوكۇلىسىغا ياخشىلىق چىگىلگەندۇر» دېگەن ھەدىسنى ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل ياخشىلىقنىڭ قىيامەتكە قەدەر ئاتنىڭ كوكۇلىرىدا قېلىپ قالىدىغانلىقىغا دەلىل قىلىپ كەلتۈرگەن. چۈنكى پەيغەمبەر ρ ياخشىلىقنىڭ قىيامەت كۈنىگە قەدەر ئاتنىڭ كوكۇلىرىدا قېلىپ قېلىشىنى زىكرى قىلىپ ئۇنى ئەجىر ۋە غەنىمەت بىلەن تەپسىر قىلغان. ئەجىرگە ياندىشىپ كېلىدىغان غەنىمەت ئات بىلەن جىھاد قىلىش ئارقىلىق بولىدۇ. بۇنىڭغا پادىشاھنىڭ ئادىل بولۇشىنى شەرت قىلماسلىقى شۇنى ئۇقتۇرىدۇكى، بۇ پەزىلەتنىڭ قولغا كېلىشىدە غازاتنىڭ پاسىق پادىشاھ بىلەن ياكى زالىم پادىشاھ بىلەن ئېلىپ بېرىلىشىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق پەرق يوق.

ھەدىستە يەنە ئات ئۈستىدە غازات قىلىشقا قىزىقتۇرۇش بار. يەنە ئۇ ھەدىستە ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ قىيامەت كۈنىگە قەدەر قېلىپ قالىدىغانلىقىغا بېشارەت بېرىش بار چۈنكى جىھادنىڭ قېلىپ قېلىشى ئۈچۈن مۇجاھىدلارنىڭ قېلىپ قېلىشى لازىم كېلىدۇ. ئۇلار بولسا مۇسۇلمانلاردۇر. ئۇ ھەدىس يەنە بىر: «لَا تَزَالُ طَائِفَةٌ مِنْ أُمَّتِي ظَاهِرِينَ عَلَى الْحَقِّ» «مېنىڭ ئۇممىتىم ئىچىدىن بىر گۇرۇھ ھەقىقەت ئۈستىدە غالىب ھالدا داۋاملىشىدۇ.»[1] دېگەن ھەدىس بىلەن ئوخشاش.][2]

مەن بۇ يەردە شۇنداق دەيمەنكى، پاسىق ئەمىر بىلەن جىھاد قىلىش پەرز بولغانىدەك، ئۇنىڭ كەينىدە ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇشمۇ پەرز بولىدۇ. بۇ ھەقتە «ئەقىدەتۇت تاھاۋىيە»گە شەرھى يازغۇچى ئالىم مۇنداق دېگەن: [بىلگىنكى، اللّٰەساڭا ۋە بىزگە رەھمەت قىلسۇن! مۇسۇلماننىڭ ئۆزىگە نىسبەتەن بىدئەتچى ۋە پاسىقلىقى نامەلۇم ئادەمگە ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇشى ئەھلى ئىسلام ئۆلىمالىرىنىڭ كۆزقارىشىدا بىردەك دۇرۇس. ئىقتىدا قىلغۇچىنىڭ ئىمامنىڭ ئەقىدىسىنى بىلىشى ۋە سۈرۈشتۈرۈپ كۆرۈشى شەرت ئەمەس. شۇنداقلا ئۇنى سىناپ بېقىشى ۋە ئەقىدەڭىز نېمە؟ دەپ سورىشى شەرت ئەمەس. بەلكى بۇ خىل ئەھۋالى نامەلۇم ئادەمنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشقا بولىدۇ. خۇسۇسەن ھېيت نامازلىرى ۋە ئەرەپاتتىكى نامازلارنىڭ مۇقىم ئىماملىرىغا ئوخشاش. دائىملىق ئىماملار ئۆزلىرىنىڭ بىدئەتلىرىگە دەۋەت قىلىدىغان ياكى پاسىقلىقىنى ئاشكارا قىلىدىغان بولسىمۇ جۇمھۇر ۋە سەلەف ئۆلىمالىرىنىڭ نەزىرىدە ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇشقا بولىدۇ. (ئىمامنىڭ پاسىقلىقىنى باھانە قىلىپ) جۇمە ۋە جامائەت نامىزىنى تەرك ئەتكەن ئادەم كۆپ ساندىكى ئۆلىمالارنىڭ نەزىرىدە بىدئەتچى ھېسابلىنىدۇ. توغرا كۆزقاراش شۇكى، ئۇ ئادەم ئوقۇغان نامىزىنى قايتا ئوقۇمايدۇ. چۈنكى ساھابە ψ لار جۇمە ۋە جامائەت نامازلىرىنى پاسىق ئىماملارنىڭ كەينىدە ئوقۇيتتى، قايتىلىمايتتى. مەسىلەن: ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر τ ھەججاج ئىبنى يۈسۈفنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇيتتى، شۇنىڭدەك ئەنەس τ، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد τ ۋە ئۇنىڭدىن باشقىلار، ۋەلىد ئىبنى ئۇقبە ئىبنى ئەبى مۇئەيتنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇيتتى، ئۇ ھاراق ئىچەر ئىدى، ھەتتاكى ئۇ بىر قېتىم ئۇلارغا بامدات نامىزىنى تۆت رەكئەت ئوقۇپ بېرىپ ئۇنىڭدىن كېيىن: ‹سىلەرگە يەنە قوشۇپ بېرەيمۇ؟› دەپ سورىغان ئىدى.

ئۇنىڭغا ئىبنى مەسئۇد τ مۇنداق دېدى: ‹ئاشۇ كۈندىن بېرى سەن بىزگە قوشۇپ بېرىپ كەلدىڭ.›

سەھىھ ھەدىستە ئوسمان ئىبنى ئەففان τ مۇھاسىرىدە قالغان ۋاقىتتا كىشىلەرگە بىر ئادەم ناماز ئوقۇپ بەرگەن ئىدى. بىر كىشى ئوسمان τ دىن مۇنداق سورىدى: ‹شۈبھىسىزكى سىلى ئومۇمنىڭ ئىمامى ئىدىلە، ماۋۇ كىشىلەرگە ناماز ئوقۇپ بەرگەن ئادەم پىتنىنىڭ ئىمامىغۇ؟› ئوسمان τ مۇنداق دېدى: ‹ئى قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى! شۈبھىسىزكى، ناماز كىشىلەرنىڭ ئەمىلىنىڭ ئەڭ ياخشىسى ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر ئۇلار ياخشى ئىش قىلسا سەنمۇ ئۇلار بىلەن ياخشى ئىش قىلغىن! ئەگەر ئۇلار يامان ئىش قىلسا سەن ئۇلارنىڭ يامانلىقىدىن يىراق بول.›

---

[1] تەبەرانىينىڭ «ئەلمۇئجەمۇل كەبىير» ناملىق كىتابى 14 ـ جىلد 314 ـ بەت

[2] «فەتھۇل بارى» 6 ـ جىلد 56 ـ بەت

ئەمما ئۇنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشنى تەرك ئەتسە، ئىقتىدا قىلغۇچىنىڭ جۈمە ۋە جامائەت نامازلىرى قولدىن كېتىپ قالىدىغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشنى پەقەت ساھابىلەرگە قارشىلاشقۇچى بىدئەتچىلا تەرك ئېتىدۇ. شۇنىڭدەك ئەگەر ئىمام ئىش ئۈستىدىكىلەر تەرىپىدىن تەيىنلەنگەن بولسا، ئۇنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشنى تەرك ئېتىشتە ھېچقانداق شەرئى مەنپەئەت بولمىسا، بۇ خىل ھالەتتە ئۇنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇشنى تەرك ئەتمەيدۇ بەلكى ئۇنىڭ كەينىدە ناماز ئوقۇش ئەۋزەل.

ئەگەر كىشىگە مۇنكەر ئىشنى ئاشكارا قىلغۇچىنى ئىمامەتچىلىككە ئالدىغا ئۆتكۈزمەسلىك مۇمكىن بولسا شۇنداق قىلىش پەرز. لېكىن ئىمامەتچىلىكنى ئۇنىڭدىن باشقا بىر كىشى تەيىن قىلغان بولسا، ئۇ ئادەمنى ئىمامەتچىلىكتىن قايتۇرۇش ئۇ كىشىگە مۇمكىن بولمىسا ياكى ئۇنى ئىمامەتچىلىكتىن قايتۇرۇش ئۇنىڭ ئاشكارا قىلغان مۇنكەر ئىشىنىڭ زىيىنىدىنمۇ چوڭراق بىر زىيان بىلەن مۇمكىن بولسا، بۇ چاغدا ئاز زىياننى كۆپ زىيان بىلەن ۋە ئىككى زىياننىڭ يەڭگىلرەكىنى ئۇنىڭ ئېغىرراقىغا دەسسەش بىلەن دەپئى قىلىش دۇرۇس ئەمەس. چۈنكى شەرىئەتلەر ئىمكانىيەتنىڭ بېرىچە مەنپەئەتلەرنى قولغا كەلتۈرۈش ۋە ئۇنى تولۇقلاش، زىيانلارنى تۈگىتىش ۋە ئۇنى ئازايتىش بىلەن كەلگەن. شۇڭلاشقا زىيان جەھەتتە جۈمە نامازلىرى ۋە جامائەت نامازلىرىنى قولدىن بېرىۋېتىش، ئۇ جۈمە نامازلىرى ۋە جامائەت نامازلىرىدا پاسىق ئىمامغا ئىقتىدا قىلغاندىنمۇ ئېغىر، بولۇپمۇ جۈمە نامازلىرى ۋە جامائەت نامازلىرىدىن قېلىپ قېلىش پاسىقلىقنى يوق قىلالمىسا، بۇ چاغدا ئاشۇ زىياننى يوقىتىش تۈگۈل شەرئى مەنپەئەتمۇ قولدىن كېتىپ قالىدۇ.][1]

مەن يۇقىرىدا ئۆتكەن سۆزلەردىن بۇ مەسىلىنىڭ تۆۋەندىكىدەك بىرنەچچە شەرىئەت قائىدىسىنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغانلىقىنى بىلىۋالالايسىز دەپ قارايمەن:

❶ ئېغىر زىياننىڭ ئالدىنى يېنىك زىيان ئارقىلىق ئېلىش، تەبىئىيكى بۇ قائىدىگە ئامالسىز شارائىتتا ئەمەل قىلىنىدۇ. كاپىر دۈشمەندىن ئىبارەت ئېغىر زىيانغا پاسىق مۇسۇلمان ئەمىردىن ئىبارەت يېنىك زىيان ئارقىلىق تاقابىل تۇرۇشقا بولىدۇ. دېمەك، ئىككى يامانلىقنىڭ يەڭگىلرەكى تاللاپ ئېلىنىدۇ.[2]

❷ «إِنَّمَا الْأَعْمَالُ بِالنِّيَّاتِ وَإِنَّمَا لِكُلِّ امْرِئٍ مَا نَوَى» «بارلىق ئەمەللەر (نىڭ دۇرۇس بولۇشى ۋە تولۇق ئەجىر بېرىلىشى)، پەقەت نىيەتكە باغلىقتۇر، ھەربىر ئىنسان پەقەت ئۆزى نىيەت قىلغان نەرسىگىلا ئېرىشىدۇ.»[3] سىزنىڭ جىھاد قىلىشتىكى نىيىتىڭىز، اللّٰەنىڭ سۆزىنى ئالىي قىلىش (يەنى قۇرئاننى يەر يۈزىدە قانۇن قىلىش)تىن ئىبارەت توغرا بولسا، ئەمىرنىڭ ھوقۇق – ئىمتىياز ياكى مال – دۇنيا ۋە ياكى ئۆزىنىڭ قەۋمىگە ياردەم بېرىشنى كۆزلەشتەك نىيىتىنىڭ بۇزۇقلۇقى، سىزنىڭ ئەجىر ئېلىشىڭىزغا توسالغۇ بولالمايدۇ. چۈنكى ھەربىر ئىنسان پەقەت ئۆزى كۆڭلىگە پۈككەن نىيەتنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدۇ.

❸ اللّٰەتائالانىڭ: [وَتَعَاوَنُوا عَلَى الْبِرِّ وَالتَّقْوَى وَلَا تَعَاوَنُوا عَلَى الْإِثْمِ وَالْعُدْوَانِ] [ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار، گۇناھقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار][4] دېگەن سۆزىدۇر.

پاسىق ئەمىر بىلەن تائەت ـ ئىبادەتكە دائىر ئىشلاردا ھەمكارلىشىسىز، گۇناھ ـ مەسىيەتكە دائىر ئىشلاردا ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلمايسىز، ھەمكارلاشمايسىز. يۇقىرىدا ئۆتكەندەك ئۇنىڭ گۇناھ ـ مەسىيەتلەرنى سادىر قىلىشى، ئۇنىڭ بىلەن بىللە جىھاد قىلىش ئارقىلىق تائەت ـ ئىبادەتكە دائىر ئىشلاردىمۇ ئۇنىڭ بىلەن ھەمكارلاشماسلىقىڭىزنى ئاقلىيالمايدۇ.

مانا بۇلارنىڭ ھەممىسى جىھادنى ئامالسىز ئۇنىڭ بىلەن بىرگە قىلىشقا توغرا كەلگەندە ئەمىرنىڭ پاسىقلىقى پەقەت ئۆزىگىلا مۇناسىۋەتلىك بولغان ھالەتنى ئاساس قىلىپ چىقىرىلغان بىرىنچى يەكۈن.

ئىككىنچى خىل يول:

ئەگەر پاسىق ئەمىرنىڭ پاسىقلىقى، مۇسۇلمانلار بىلەن كارى بولماي ئۇلارنى زىيانغا ئىتتىرىۋېتىش، دۈشمەنگە سەل قاراپ بىپەرۋالىق قىلىش، جىھادقا خىيانەت قىلىپ غايىسىنى بەربات قىلىش قاتارلىق ئىسلام دىنىغا ۋە مۇسۇلمانلارغا زىيان ئېلىپ كېلىدىغان پاسىقلىق بولسا؛ بۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭ بىلەن بىرگە جىھاد قىلىشنىڭ زىيىنى دۈشمەننىڭ زىيىنى بىلەن ئوخشاش ياكى ئۇنىڭدىن ئېشىپ چۈشىدىغان بولسا، مېنىڭچە ئۇنىڭ بىلەن بىرگە جىھاد قىلىش كۆرۈنۈپ تۇرغان زىيان، ھېچ بولمىغاندا پايدىسىز ئىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. مەسىلەن: ئۆزلىرىنىڭ ئىلمانى (يەنى دېموكراتىك) كۇفرى ھاكىمىيىتىنى مۇستەھكەملەش ياكى سىرتقى تاجاۋۇزچى دۈشمەنلەردىن قۇتۇلۇشتىن ئىبارەت دۇنيالىق مەقسىتىنى (اللّٰەيولىدا جىھاد قىلىش) شوئارى بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇپ،

[1] «شەرھ ئەلئەقىدەتۇتتاھاۋىيە» 422 ـ ، 423 ـ بەتلەر
[2] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 212 ـ بەت
[3] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى
[4] سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

مۇسۇلمانلارنى ئىسلام دىنى نامىدىن ئۇرۇشقا سەپەرۋەر قىلىپ، ئاخىرقى نەتىجىدە كۇفرى ھاكىمىيىتىنىڭ بايرىقى تىكلىنىش بىلەن پاجىئەلىك ئاخىرلاشقان قوراللىق ھەرىكەتلەر بىزنىڭ دەۋرىمىزدە كۆپ ئۇچرايدۇ.

ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئىمام ئەھمەد مۇنداق دېگەن: ‹ئەگەر مەغلۇبىيەت ۋە مۇسۇلمانلارنى زايە قىلىۋېتىش كۆزگە كۆرۈنۈپ تۇرسا، مېنى ئەمىر ياكى قوماندان بىلەن (غازاتقا) چىقىش خۇرسەن قىلمايدۇ. غازات پەقەت مۇسۇلمانلارغا كۆيۈنىدىغان ۋە ئۇلارنى ساقلاپ قالىدىغان كىشى بىلەن بىرگە ئېلىپ بېرىلىدۇ، گەرچە قوماندان ھاراق ئىچىش ۋە غەنىمەتكە خىيانەت قىلىش قاتارلىق قىلمىشلار بىلەن تونۇلغان بولسىمۇ، چۈنكى بۇ ئىشلار ئۇنىڭ ئۆزىگىلا تەئەللۇق. پەيغەمبەر ρ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنغان: «إِنَّ اللَّهَ لَيُؤَيِّدُ هَذَا الدِّينَ بِالرَّجُلِ الْفَاجِرِ» «شۈبھىسىزكى، اللەتائالا بۇ دىننى پاسىق ئادەم بىلەنمۇ كۈچلەندۈرىدۇ.»[1]›

ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [جىھاد ئەمىرى ئۆزى بىلەن بىرگە بوشاتقۇچى ۋە سۇندۇرغۇچىلارنى ئېلىپ چىقماسلىقى لازىم.

بوشاتقۇچى دېگەندە — ھاۋا بەك ئىسسىق ياكى بەك سوغۇق، مۇشەققەت كۆپ، چىدىغىلى بولمايدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىزنىڭ غەلىبە قىلىشىمىزغا ئادەمنىڭ كۆزى يەتمەيدۇ دېگەندەك، كىشىلەرنىڭ غازاتقا چىقىش قىزغىنلىقىنى سوۋۇتۇپ، جەڭگە كىرىش ئىرادىسىنى بوشاشتۇرىدىغان ئادەم نەزەردە تۇتۇلىدۇ.

سۇندۇرغۇچى دېگىنىمىزدە — مۇسۇلمانلارنىڭ ئالدىنقى قوشۇنى مەغلۇپ بولۇپتۇ، ئۇلارغا ئەۋەتىدىغان ھېچقانداق ياردەم يوق ئىكەن؛ ئۇنىڭ ئۈستىگە دۈشمەنلەرنىڭ ئادىمى كۆپ، قورال – ياراقلىرى خىل، ياردەم كېلىپ تۇرىدىكەن؛ ئۇلارغا تاقابىل تۇرۇش مۇمكىن ئەمەس ئىكەن دېگەندەك، مۇجاھىدلارنىڭ روھىنى چۈشۈرۈپ، جەڭگىۋارلىقىنى سۇندۇرىدىغان گەپلەرنى قىلىدىغان ئادەم نەزەردە تۇتۇلىدۇ.

شۇنىڭدەك مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىغا جاسۇسلۇق قىلىش ئۈچۈن كەلگەن ئادەملەرنىمۇ بىرگە ئېلىپ چىقماسلىق لازىم. ئەگەر ئەمىر شۇ خىل ئادەملەردىن بولۇپ قالسا، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە چىقىشقا بولمايدۇ چۈنكى ئۇنىڭ قوشۇنغا زىيان يەتكۈزۈپ قويۇشىدىن ئەمىن بولغىلى بولمايدۇ. بۇ خىل ئەسكەرنى ئېلىپ چىقىش دۇرۇس بولمىغان يەردە بۇنداق ئەمىرگە ئەگىشىپ چىقىش قانداقمۇ دۇرۇس بولسۇن!؟][2]

مەن بۇ مەسىلىنى تۆۋەندىكى ئەسكەرتىش بىلەن ئاخىرلاشتۇرىمەن — پاسىق ئەمىر بىلەن بىرگە جىھاد قىلىش مەسىلىسىدە پاسىقلىقنىڭ زىيىنى ئۆزىگە تەئەللۇق بولۇش ياكى ئىسلام دىنى ۋە مۇسۇلمانلارغا مۇناسىۋەتلىك بولۇشتىن ئىبارەت بۇ مۇھىم پەرقتە ئىنتايىن ئاز ساندىكى ئالىملار ئىشارە قىلىپ ئۆتكەن، بۇ نۇقتىنى قەتئىي ئەستىن چىقارماسلىق لازىم. شۇنىڭدەك ئەقىدە ۋە فىقھى كىتابلىرىدىكى، سالىھ ياكى پاسىق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ھەرقانداق مۇسۇلمان بىلەن بىرگە جىھاد قىلسا بولىدۇ دېگەن مەسىلىدە تىلغا ئېلىنغان پاسىق، پاسىقلىقى پەقەت ئۆزىگىلا مۇناسىۋەتلىك بولغان، جىھاد قىلىش ئۇنىڭسىز مۇمكىن بولمىغان پاسىق ئەمىر نەزەردە تۇتۇلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ پاسىقلىقى مۇسۇلمانلارغا زىيىنى يېتىدىغان، ئىسلامغا خىيانەت قىلىدىغان دەرىجىدە بولسا ئۇ قاتارغا كىرمەيدۇ. اللەئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.

### يەتتىنچى. ئەمىرلىككە دائىر بىر بۆلۈك شۈبھىلەرگە رەددىيە

مەن ئۇستاز ئەلى ئىبنى ھەسەننىڭ ھىجرىيە 1406- يىلى ئوممانىدا نەشرىدىن چىققان «ئىسلامى جامائەتلەردىكى بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى» ناملىق كىتابىنى ئوقۇغان ئىدىم. بۇ كىتاب مەلۇم بىر ئىسلامى جامائەتنى تەنقىدلەش مەقسىتىدە يېزىلغان بولۇپ، ئۇنىڭدا بەيئەت مەسىلىسى بىدئەت ئىشلارنىڭ جۈملىسىدىن دەپ ئوتتۇرىغا قويۇلغان. ئاپتور بۇ جامائەتتىكى شۇنچە كۆپ خاتالىقلار ئىچىدە بۇنىڭدىن باشقىسىنى تاپالمىغاندەك بۇ تېمىنى تاللىغىنىغا قارىماي، كىتابنىڭ كۆپ قىسمىدا ھەقىقەتتىن تامامەن چەتنەپ كەتكەن. ئۇنىڭ بەيئەتكە تەئەللۇق قىسمىغا، مەزمۇن جەھەتتىكى مۇناسىۋىتىنى نەزەردە تۇتۇپ

[1] «جامىئۇلئۇسۇل فى ئەھادىسىررەسۇل» 10- جىلىد 219- بەت

[2] «ئەلمۇغنى ۋەششەرھۇل كەبىير» 10- جىلىد 371-، 372- بەتلەر

كېيىنكى گېپىدىكى «ئەمىرنىڭ قول ئاستىدىكىلەردىن بەيئەت ئېلىشى» دېگەن تېمىغا كەلگەندە، ئاللاھخالىسا رەددىيە بېرىپ ئۆتىمەن.

ھازىر ئۇنىڭ، بىز بۇ بابتا ئىسپاتلاپ چىققان 4- مەسىلىنىڭ ئاخىرىدىكى خۇلاسىدە ئەسكەرتىپ ئۆتكەن «مەلۇم بىر ئىش ئۈچۈن بىرلەشكەن ھەرقانداق بىر ئىسلامى يىغىلىشتا چوقۇم بىر ئەمىرلىكنىڭ بولۇشى پەرزدۇر» دېگەن مەسىلىگە بىۋاستە مۇناسىۋەتلىك بولغان، مەزكۇر جامائەتنىڭ ۋە باشقا ئىسلامى جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىك تۈزۈمىنى ئىنكار قىلىشتىن ئىبارەت خاتالىقىغا رەددىيە بېرىشنى باشلايمەن.

ئاپتور كىتابىنىڭ 38-، 39- بەتلىرىدە مۇنداق دېگەن: [مەزكۇر جامائەتنىڭ ئەمىرلىك تۈزۈمىنى شەرئى جەھەتتىن ئىسپاتلاشتا دەلىل دەپ ئوتتۇرىغا قويغان 5- شۇبھە (يەنى پەيغەمبەر ρ: «إِذَا كَانَ ثَلَاثَةٌ فِي سَفَرٍ فَلْيُؤَمِّرُوا أَحَدَهُمْ» «ئۈچ ئادەم سەپەردە بىرگە بولسا ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلسۇن!» دېگەنلىكى ئۈچۈن، سەپەردەك ئادەتتىكى ئىشلاردا ئەمىرلىك پەرز بولغان يەردە، ئاللاھنىڭ دىنىنى زېمىنغا قانۇن قىلىشنى مەقسەت قىلغان بىر جامائەتتە ئەمىرلىك تېخىمۇ پەرز بولامدۇ؟! ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشقا ئەھدە ۋە بەيئەت ئېلىش تېخىمۇ زۆرۈر ئەمەسمۇ؟!)گە تۆۋەندىكىدەك ئالتە نۇقتىدىن جاۋاب بېرىلىدۇ:

❶ سەپەر ئەمىرلىكى ھەققىدە پەيغەمبەر ρ نىڭ مەخسۇس يوليورۇقى بار ئەمما بۇنداق جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكى ھەققىدە ئوچۇق ھەدىس يوق، ئىككىسىنى ئورتاقلاشتۇرىدىغان سەۋەب بولمىغانلىقى ئۈچۈن بۇ ئىككى ئىشنى بىر – بىرىگە قىياس قىلىشقا بولمايدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئەقىدە ئالىملىرى ئېيتقاندەك قىياس قىلىش پەقەتلا مۇجتەھىدلەرنىڭ ھەققى.

❷ سەپەر ئەمىرلىكى بولسا سەپەر ئاخىرلىششى بىلەنلا ئەمەلدىن قالىدۇ ئەمما تولۇق ئىتائەت تەلەپ قىلىدىغان بۇ قوشۇمچە ئەمىرلىك ئۇنداق ئەمەس.

❸ سەپەر ئەمىرلىكى بولسا باشتىن - ئاخىر پايدىلىق ئەمما بۇ ئەمىرلىكلەر بولسا پارچىلىنىش ۋە بۇزۇلۇشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، بۇ قىياسنىڭ قاملاشمىغانلىقى مانا مەن دەپ چىقىپ تۇرىدۇ.

❹ پەرەز قىلايلى، ئەگەر بىر بۆلۈك كىشىلەر ئۆز ئىچىدە ھاراق ئىچكەن ۋە پاھىشە قىلغانلار ئۈستىدىن شەرئى جازا ئىجرا قىلىشقا بىرلىككە كەلگەن بولسا، شەرىئەتتە ئېتىراپ قىلىنامدۇ؟ ئەلۋەتتە ئۇممەتنىڭ ئىجماسى بىلەن باتىل. بۇنىڭدا ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئىختىلاپى يوق. دېمەك، بۇ قىياس يۇقىرىقى قىياسنىڭ باتىللىقىنى ئىسپاتلايدۇ.

❺ سەپەر ئەمىرلىكى بىرنەچچە تۈرلۈك ئىشلار بىلەن چەكلىنىدۇ. دېمەك، ئۇنىڭ ۋەزىپىسى ئىشلارنى تەرتىپلىك يۈرۈشتۈرۈش، ھەرگىزمۇ مۇتلەق ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش ئۈچۈن ئەمەس.

❻ ئۇلاردىكى ئەھدە ئېلىش سەلەفى سالىھلارنىڭ يولى ئەمەس، بەلكى سەلەفلەرنىڭ ئەمەلىيىتى بۇنىڭ ئەكسىچە.]

ئۇستاز ئەلى ئىبنى ھەسەننىڭ سۆزى مۇشۇ يەردە ئاخىرلاشتى.

ئۇستاز ئەلىي ئىبنى ھەسەننىڭ سۆزىگە رەددىيە:

بىرىنچى ۋە تۆتىنچى نۇقتىلىرىغا بېرىلىدىغان رەددىيە بىر قەدەر تەپسىلاتتا موھتاج بولغاچقا كېيىنگە قالدۇرۇلدى.

ئىككىنچى نۇقتىغا رەددىيە ــ بۇنىڭدا «سەپەر ئەمىرلىكى بولسا سەپەر ئاخىرلىششى بىلەنلا ئەمەلدىن قالىدۇ ...» دېيىلگەن. مۇشۇ سۆزنىڭ ئۆزىلا ئاپتورغا رەددىيە بولالايدۇ چۈنكى دائىملىق مۇقىم جامائەت سەپەر جامائىتىگە ئوخشاش ۋاقىتلىق، قوشۇمچە جامائەتكە قارىغاندا ئىشلارنى رەتلىك ئېلىپ بېرىشتا ئەمىرلىككە تېخىمۇ موھتاج ئەمەسمۇ؟!

ئۈچىنچى، «سەپەر ئەمىرلىكى بولسا سەپەر ئەمىرلىكىدىن باشقا ئەمىرلىكلەرنىڭ ئەكسىچە باشتىن - ئاخىر پايدىلىق ...» دېگەن بۇ نۇقتىغا رەددىيە.

ئاپتور بۇ سۆزنى تالاش - تارتىش ۋە مۇھاكىمىدە تۇتقا قىلغۇدەك بىرەر شەرئى دەلىل بىلەن ئىسپاتلىغىنى يوق.

يەنە ئۇنىڭ «ئەمما بۇ ئەمىرلىكلەر بولسا پارچىلىنىش ۋە بۇزۇلۇشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ» دېگەن سۆزى ھېچقانداق شەرئى ئاساستا ئىگە بولماستىنلا ھەممىنى بىر تاياقتا ھەيدىگەنلىك بولۇپ، بۇ گەپنىڭ شەرئى نۇقتىدىن مۇھاكىمە قىلغۇچىلىقى يوق. بىزگە

جەمئىيەتتىن ئېلىنغان ئەمەلىي مىسال ئەمەس بەلكى شەرئى دەلىل كېرەك. بۇمۇ ئاۋۋالقىغا ئوخشاشلا شەرئى دەلىل بىلەن ئىسپاتلانمىغان ئاساسسىز گەپ.

بەشىنچى، «سەپەر ئەمرلىكى بىرنەچچە تۈرلۈك ئىشلار بىلەن چەكلىنىدۇ. دېمەك، ئۇنىڭ ۋەزىپىسى ئىشلارنى تەرتىپلىك يۈرۈشتۈرۈش، ھەرگىزمۇ مۇتلەق ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش ئۈچۈن ئەمەس» دېگەن بۇ سۆزنگە رەددىيە.

بۇمۇ يۇقىرىقىغا ئوخشاشلا شەرئى دەلىل بىلەن ئىسپاتلانمىغان ئاساسسىز گەپ. ئۇنىڭدىن باشقا ھەممەيلەنگە مەلۇمكى، ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىش چوڭ ـ كىچىك بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئەمرلىكنىڭ ماھىيەتلىك تەقەززاسى، «ئەمىر» دېگەن سۆزنىڭ لۇغەت مەنىسىمۇ بۇيرۇق چۈشۈرگۈچى دېگەندىن ئىبارەت.

ئۇستازنىڭ سەپەر ئەمرلىكنى «ئۇنىڭ ۋەزىپىسى ئىشلارنى تەرتىپلىك يۈرۈشتۈرۈش» دېگەنلىكى ئەمرلىكنى ھېچبىر شەرئى دەلىلسىزلا چۈشەپ قويغانلىق. ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇستاز سەپەر ئەمرلىكدە ئىشلارنى «تەرتىپ بويىچە يۈرۈشتۈرۈش» دېگەنلىكتىن نېمىنى مەقسەت قىلغانلىقىنى ئوچۇق دېمىدى. ئەگەر بۇنىڭدىن ئادەمنىڭ زېھنىگە تېزلا كەلگەندەك، سەپەر ئەمرىنىڭ ۋەزىپىسى ئۆزى بىلەن بىللە بولغان كىشلەرگە بىرىنچى كۈنى نېمە ئىش قىلىدىغانلىقى، ئىككىنچى كۈنى نېمە ئىش قىلىدىغانلىقى ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان ئىشلارنى تەرتىپ بويىچە بەلگىلەپ بېرىدۇ دېگەننى مەقسەت قىلسا؛ بىز ئۇستازغا دەيمىزكى، ئۇلار ئەمرنىڭ تەرتىپ بويىچە بەلگىلەپ بەرگىنىنى ئىجرا قىلسا، ئۇلار ئاشۇ ئەگىشىش ئارقىلىق ئەمرىنىڭ سۆزىنى ئاڭلىغان ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ. ئاخىرىدا ئىش شۇ يەرگە بېرىپ تاقالدىكى، ئەمرلىكنىڭ تەلىپى ئاڭلاش ۋە ئىتائەت قىلىشتۇر.

ئالتىنچى، «ئۇلاردىكى ئەھدە ئېلىش سەلەفى سالىھلارنىڭ يولى ئەمەس ...» دېگەن سۆزنگە اللهخالىسا 4- بابتا «ئەمرنىڭ قول ئاستىدىكىلەردىن بەيئەت ئېلىشى» دېگەن تېمىدا توختالغان ۋاقتتا رەددىيە بېرىمىز.

بىرىنچى نۇقتىغا رەددىيە:

ئۇستازنىڭ: «سەپەر ئەمرلىكى ھەققىدە پەيغەمبەر ρ نىڭ مەخسۇس يولیورۇقى بار ئەمما بۇنداق جامائەتلەرنىڭ ئەمرلىكى ھەققىدە ئوچۇق ھەدىس يوق، ئىككىسىنى ئورتاقلاشتۇرىدىغان سەۋەب بولمىغانلىقى ئۈچۈن بۇ ئىككى ئىشنى بىر – بىرىگە قىياس قىلىشقا بولمايدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئەقىدە ئالىملىرى ئېتىقاندەك قىياس قىلىش پەقەتلا مۇجتەھىدلەرنىڭ ھەققى» دېگەن سۆزىگە رەددىيە.

بۇ شۈبھىگە بىرنەچچە خىل ئۇسۇل بىلەن رەددىيە بەرگىلى بولىدۇ. بۇ نۇقتىنى ئاۋۋال قىسقىچە، ئاندىن تەپسىلي ئوتتۇرىغا قويىمەن:

❶ بۇ خىل جامائەتلەرنىڭ ئەمرلىك مەسىلىسىنىڭ بىردىنبىر دەلىلى پەقەت سەپەر ئەمرلىكى توغرىسىدىكى ھەدىسلا ئەمەس بەلكى ئۇنىڭدىن باشقىمۇ نۇرغۇن دەلىللەر بار.

❷ بۇ خىل جامائەتلەرنىڭ ئەمرلىكىنى سەپەر ئەمرلىكىگە قىياس قىلىش، بۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئورتاقلىق تېپىلغانلىقى ئۈچۈن شەرىئەتتە كۈچكە ئىگە ساغلام قىياستۇر.

❸ بۇ قىياسنى خېلى كۆپ مۇجتەھىد ئالىملار بايان قىلىشقان.

بىرىنچى رەددىيىنىڭ تەپسىلاتى ـ بۇ خىل جامائەتلەرنىڭ ئەمرلىك مەسىلىسىنىڭ بىردىنبىر دەلىلى پەقەت سەپەر ئەمرلىكى توغرىسىدىكى ھەدىسلا ئەمەس بەلكى ئۇنىڭدىن باشقىمۇ نۇرغۇن دەلىللەر بار

ئاپتور تەنقىدلىمەكچى بولغان جامائەتلەرنىڭ بارلىققا كېلىشىنىڭ سەۋەبى ـ ئىسلام ھاكىمىيىتىنىڭ يوقلۇقى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشلىرىغا يېتەكچىلىك قىلىدىغان خەلىپىنىڭ بولمىغانلىقىدۇر. بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا مۇسۇلمانلاردىن بىر تۈركۈم كىشلەر دىنىنىڭ پەرزلىرىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن ھەمكارلىق نۇقتىسىدىن تەشكىللەنگەن بولسا بۇنىڭ شەرىئەتتە ھېچقانداق خاتاسى يوق بەلكى بۇ خىل مەقسەتتە ئۇيۇشۇشنىڭ ئۆزى پەرز. ئۇلارغا ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەش ئەلۋەتتە پەرز بولىدۇ. بۇنىڭ دەلىللىرى:

**(1) اللەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [يَاأَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا أَطِيعُوا اللّهَ وَأَطِيعُوا الرَّسُولَ وَأُوْلِي الأَمْرِ مِنْكُمْ] [ئى مۆمىنلەر! اللەقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار.][1]**

**[وَإِذَا جَاءهُمْ أَمْرٌ مِّنَ الأَمْنِ أَوِ الْخَوْفِ أَذَاعُواْ بِهِ وَلَوْ رَدُّوهُ إِلَى الرَّسُولِ وَإِلَى أُوْلِي الأَمْرِ مِنْهُمْ لَعَلِمَهُ الَّذِينَ يَسْتَنبِطُونَهُ مِنْهُمْ] [(مۆمىنلەرگە ئائىت) ئامانلىقنىڭ ياكى قورقۇنچنىڭ بىرەر خەۋىرى ئۇلارغا (يەنى مۇناپىقلارغا) يەتسە، ئۇنى تارقىتىدۇ، ئەگەر ئۇنى پەيغەمبەرگە ۋە ئۇلار (يەنى مۆمىنلەر)نىڭ ئىچىدىكى ئىش ئۈستىدىكىلەرگە مەلۇم قىلسا، (شۇ) خەۋەرنى چىقارغۇچىلار ئۇنى (يەنى شۇ خەۋەرنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالىنى) ئۇلاردىن ئەلۋەتتە بىلىۋالاتتى.][2]**

**مەزكۇر ئىككى ئايەتنىڭ ئىشارىلىك ئىسپاتىغا ئاساسەن مۇسۇلمانلار ئۆچۈن ئۇلارنىڭ ئىتتىپاقسىزلىقنى بىرلەشتۈرىدىغان، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ھەق – ھوقۇقلىرىنى قوغدايدىغان، تۇرلۇك ئېھتىياجلىرىنى قامدايدىغان، ئىشلىرىنى تەرتىپكە سېلىپ مۇۋاپىق ئورۇنلاشتۇرىدىغان، مۇسۇلمان ۋە قۇرئان ھەدىس بويىچە ئىش تۇتىدىغان رەھبەرلەر چوقۇم بولۇشى كېرەك. چۈنكى مۇسۇلمانلار ئۆچۈن قۇتۇلۇشقا ئىمكانىيەتلا بولىدىكەن، كاپىرنىڭ ھاكىمىيىتى ئاستىدا ياشاش دۇرۇس ئەمەس. بۇ ھەقتە ئەمىرلىكنىڭ شەرتلىرى توغرىسىدىكى سۆزىمىزدە توختىلىپ ئۆتكەن ئىدۇق.**

**مەزكۇر ئايەتلەر ھەققىدە ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ: [ئۆزىگە باشقىلارنى ئەگەشتۈرگەن ھەرقانداق شەخس ئەمىرلەر قاتارىدا سانىلىدۇ. ئۇنىڭ مەجبۇرىيىتى ئەگەشكۈچىلىرىنى اللەبۇيرۇغان نەرسىلەرگە بۇيرۇش، اللەتوسقان نەرسىلەردىن توسۇش. ئەگەشكۈچىلىرىنىڭ مەجبۇرىيىتى بولسا، ئۇنىڭغا تائەت – ئىبادەتكە دائىر ئىشلاردا ئىتائەت قىلىش، گۇناھ – مەسىيەتكە دائىر ئىشلاردا ئىتائەت قىلماسلىق.][3] دېگىنىدەك؛ مەزكۇر ئايەتلەر پادىشاھلار، ئۆلىمالار، ھەرقايىسى جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىرى ۋە باشقا مەسئۇللارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.**

**(2) قايسى بىر جامائەت اللەيولىدا جىھاد قىلىش مەقسىتىدە قۇرۇلغان بولسا، بۇ مەسىلىدە مەخسۇس دەلىلگە ئىگە بولغان ئىكەنمىز، ئۇ جامائەت ئەمىرلىكنى سەپەر ئەمىرلىكىگە قىياس قىلىپ ئىسپاتلاشنىڭ ھېچقانداق ھاجىتى يوق چۈنكى مەخسۇس دەلىل بار يەردە قىياس قىلىشقا بولمايدۇ. بۇ مەسىلىدىكى مەخسۇس دەلىل بولسا 4- ماۋزۇدا بايان قىلىنغان موۋتە غازىتىدا ساھابە كىراملارنىڭ خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نى ئەمىر قىلىپ تەيىنلىگەنلىكى توغرىسىدىكى ھەدىستىن ئىبارەت. ئۇ ھەدىستىن چىقىرىلغان شەرئى يەكۈنلەر توغرىسىدا ئۆلىمالارنىڭ سۆزلىرىگە قۇلاق سېلىڭ!**

**ئىبنى ھەجەر مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ھەدىس ئۇرۇشتا كىمنىڭ ئەمىر بولىدىغانلىقىغا كۆرسەتمە بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا، ئۇرۇشقا ھازىر بولغانلارنىڭ ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر سايلىشىنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. ئىمام تاھاۋى مۇنداق دېگەن: ‹بۇ ھەدىس مۇسۇلمانلارغا خەلىپىدىن ئۈزۈلۈپ قالغاندا، ئۇ خەلىپە قايتا تىكلەنگەنگە قەدەر ئۇنىڭ ئورنىدا ئەمىر بولۇپ تۇرۇش ئۈچۈن بىر ئادەمنى چىقىرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.›][4]**

**ئىبنى ھەجەر رەھىمەھۇللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ: [ ئىبنى مۇنىير مۇنداق دېگەن: ‹مەزكۇر ھەدىسكە ئاساسەن شۇنداق بىر مەسىلىنى ئىسپاتلاپ چىقىشقا بولىدۇكى، مەلۇم شەخس مەلۇم ئەمىرلىككە تەيىنلەنگەن بولۇپ خەلىپىگە مەلۇم قىلىش ئىمكانىيىتى بولمىسا، شۇ شەخسنىڭ ئەمىرلىكى شەرئى جەھەتتە كۈچكە ئىگە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش پەرزلىك ئورۇنغا ئۆتىدۇ.› تەبئىيكى، مەزكۇر مەسىلىدە تەيىنلىگۈچىلەر شۇ شەخسنىڭ ئەمىرلىكىگە قارىتا بىرلىككە كەلگەن بولۇشى لازىم.][5]**

**ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [خەلىپە يوق بولۇپ قالسىمۇ جىھادنى كېچىكتۈرۈشكە بولمايدۇ چۈنكى جىھادنىڭ پايدىسى ئۇنى كېچىكتۈرگەنلىك سەۋەبىدىن يوققا چىقىدۇ (شۇنىڭ ئۈچۈن ئەمىر تەيىنلەپ جىھاد داۋاملاشتۇرۇلىدۇ.) بۇ ئەمىر ئېلىنغان غەنىمەتلەرنى شەرئەت ئۆلچىمى بويىچە ھەق ئىگىلىرىگە تەقسىملەپ بېرىدۇ.**

**قازى ئىياز مۇنداق دېگەن: ‹پەقەت ئولجىغا چۈشكەن ئاياللارنىڭ تەقسىماتى ئار - نومۇسقا ئېھتىيات قىلىش يۈزىسىدىن خەلىپىگە مۇراجىئەت قىلىنغۇچە كېچىكتۈرۈلىدۇ.›**

**ئەگەر خەلىپە بىر يەرگە ئەۋەتىدىغان قوشۇنغا ئەمىر تەيىنلەپ بەرگەن لېكىن ئەمىر شەھىد قىلىنغان، ئۆلۈپ كەتكەن ياكى ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان بولسا، قوشۇن ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەيدۇ. چۈنكى موۋتە غازىتىدا ساھابە كىراملار**

---

[1] سۈرە نىسا 59- ئايەت

[2] سۈرە نىسا 83- ئايەت

[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 180- بەت

[4] «فەتھۇل بارى» 7-جىلد 513- بەت

[5] «فەتھۇل بارى» 6-جىلد 180- بەت

پەيغەمبەر ρ تەيىنلەپ بەرگەن ئەمىرلەرنىڭ ھەممىسى شەھىد قىلىنىپ بولغاندىن كېيىن، ئۆز ئىچىدىن خالىد ئىبنى ۋەلىد τ نى ئەمىر قىلىپ تەيىنلىگەن. بۇ خەۋەر پەيغەمبەر ρ گە يەتكۈزۈلگەندە ئۇلارنىڭ بۇ ئىشنى رازىمەنلىك بىلەن تەستىقلىغان ۋە خالىد ئىبنى ۋەلىدنى شۇ كۈنى «اللّٰەنىڭ قىلىچى» دەپ ئاتىغان.][1]

مەزكۇر ھەدىس ۋە ئۇنىڭدىكى ئىسلامى يەكۈنلەر دەل ھازىر بىز تالاش – تارتىش قىلىۋاتقان مەسىلە ئۈستىدىكى مەخسۇس دەلىل بولۇپ دىن ئىشلىرىنى، جۈملىدىن جىھاد ئىشلىرىنى قىلغۇچى جامائەتلەردە ئەمىرلىكنىڭ بولۇشىنى پەرزلىك دەرىجىسىدە ئىسپاتلايدۇ. شۇنداق بولغان ئىكەن مەزكۇر جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكنى ئىسپاتلاشتا بۇنى سەپەر ئەمىرلىكىگە قىياس قىلىشقا ئېھتىياجىمىز يوق (ئەلۋەتتە قىياس قىلىشمۇ تامامەن دۇرۇس). بۇنى اللّٰەخالىسا كېيىن بايان قىلىپ ئۆتىمەن.

ئېھتىمال بەزىلەر، بۇ ھەدىسنى بىزنىڭ ھازىرقى ئەھۋالىمىزغا تەتبىقلىغىلى بولمايدۇ چۈنكى مۇۋتە غازىتىدا پەيغەمبەر ρ نەق مەيداندا بولمىغان بىلەن، كېيىن ئەھۋالنى مەلۇم قىلىپ بارغاندا ئۇلارنىڭ بۇ ئىشنى تەستىقلىغان. ئەمما ھازىر بولسا ئۇنىڭ ئەكسىچە مۇسۇلمانلار خەلىپىسى تۈپتىن مەۋجۇد ئەمەس. دېمەك، خەلىپە بولمىغان ئىكەن بۇ جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكى دۇرۇس ئەمەس دېيىشى مۇمكىن. بىز قايتا تەكىتلەپ ئېيتىمىزكى، بۇ مەسىلىنى ئىسپاتلاشتا مەزكۇر ھەدىسنى دەلىل قىلىش تامامەن توغرا ۋە كۈچكە ئىگە. چۈنكى بۇ ئىككى ھالەتنى ئورتاقلاشتۇرىدىغان ئامىل بىر تۈركۈم مۇسۇلمانلارنىڭ، نەق مەيداندا ياكى ئەسلىدىنلا يوق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر خەلىپىدىن ئايرىلغان ھالدا جىھاد قىلىشتىن ئىبارەت ئورتاق ھەرىكەتكە بىرلەشكەنلىكى بولۇپ، ھەر ئىككى ھالەتتە ئۇلارنىڭ بۇ ئىشى ئۈستىدە خەلىپە يوق، بۇ ئىش پەيغەمبەر ρ نىڭ ھايات ۋاقتىدا چىقىرىلغان شەرئى نەتىجە. پەيغەمبەر ρ نىڭ ھايات ۋاقتىدا يۈز بەرگەنلىكىدىن چىقىرىلغان شەرئى قارارنى پەيغەمبەر ρ نىڭ ھاياتىدىن كېيىن خەلىپە ياكى ئۇنىڭدىن باشقا ھەرقانداق ئادەم چىقىرالمايدۇ. بىز مەزكۇر شەخسكە ئىبنى ھەجەر ۋە ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇاللەنىڭ بۇ ھەدىس ھەققىدە يۇقىرىدا نەقىل قىلىنغان سۆزلىرىنى ئوبدان مۇلاھىزە قىلىشنى ھاۋالە قىلىمىز. بۇ شەخسنىڭ سۆزىنىڭ تەقەززاسى بويىچە ئېيتقاندا، ئافغانىستان ۋە ئۇنىڭدىن باشقا جايلاردا بولۇۋاتقان جىھادلار دۇرۇس ئەمەس باتىل چۈنكى جىھاد قىلىۋاتقان جامائەت ۋە گۇرۇھلارنىڭ ئەمىرلىكى شەرئى بولمىغانلىقى ئۈچۈن شەرئى جامائەت ھېسابلانمايدۇ. دېمەك، شەرىئەت ئۈستىگە قۇرۇلمىغان مەزكۇر جامائەتلەرنىڭ ئاستىدا ئېلىپ بېرىلىۋاتقان جىھادقا قاتناشقۇچى گۇناھكار بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمانلار يۇرت – ماكانلىرىنىڭ بېسىۋېلىنىۋاتقانلىقىنى، خوتۇن – قىزلىرىنىڭ دەپسەندە قىلىنىۋاتقانلىقىنى، مال - مۈلكىنىڭ تالان - تاراج قىلىنىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ تۇرسىمۇ ئاسماندىن بىر خەلىپە چۈشكەنگە قەدەر قول قوۋۇشتۇرۇپ تۇرۇشى كېرەك.

بۇ گەپلەرگە مەن مۇسۇلمان دېگەن ئادەم قايىل بولارمۇ؟ مۇسۇلمان ئۇياقتا تۇرسۇن ئازراق ئەقلى بار ئادەم قايىل بولارمۇ؟

بىر ئادەمنىڭ قەلبىدىن بۇ شۇبھىنىڭ تەسىرى يەنىلا چىقىپ كېتىپ بولالمىسا اللّٰەخالىسا تۆۋەندىكى دەلىل ئۇ شۇبھىنى تامامەن يوقىتىدۇ.

(3) جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ τ دىن نەقىل قىلىنىدۇكى، مەن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: «لَا تَزَالُ طَائِفَةٌ مِنْ أُمَّتِي يُقَاتِلُونَ عَلَى الْحَقِّ ظَاهِرِينَ إِلَى يَوْمِ الْقِيَامَةِ قَالَ فَيَنْزِلُ عِيسَى بْنُ مَرْيَمَصَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَيَقُولُ أَمِيرُهُمْ تَعَالَ صَلِّ لَنَا فَيَقُولُ لَا إِنَّ بَعْضَكُمْ عَلَى بَعْضٍ أُمَرَاءُ تَكْرِمَةَ اللهِ هَذِهِ الأُمَّةِ» «مېنىڭ ئۈممىتىم ئىچىدىن بىر گۇرۇھ قىيامەت كۈنىگە قەدەر غالىب ھالدا ھەققەت ئۈستىدە داۋام قىلىدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالام چۈشكەندە ئۇلارنىڭ ئەمىرى ئۇنىڭغا: ‹كېلىڭ، بىزگە ناماز ئوقۇپ بېرىڭ!› دەيدۇ. ئىسا ئەلەيھىسسالام: ‹ياق، ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ بەزىڭلار بەزىڭلارغا ئەمىر، بۇ اللّٰەتائالانىڭ مۇشۇ ئۈممەتنى ھۆرمەتلىگەنلىكىدۇر› دەيدۇ.»[2]

مانا بۇ پەيغەمبەر ρ دىن رىۋايەت قىلىنغان ئىنتايىن ئوچۇق ھەدىس بولۇپ، تۆۋەندىكى مەسىلىلەرنى ئىسپاتلايدۇ:

❶ ھەققەت ئۈستىدە جىھاد قىلىدىغان تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ، ئىسا ئەلەيھىسسالام چۈشكەن ۋە بارلىق مۆمىنلەرنىڭ روھىنى ئېلىپ كېتىدىغان بىر مەيىن شامال چىققانغا قەدەر مەۋجۇد ئىكەنلىكى ۋە داۋام قىلىدىغانلىقى.[3]

❷ بۇ گۇرۇھ ئەمىرلىكىنىڭ شەرىئەتتە ئېتىراپ قىلىنغان دۇرۇس ئەمىرلىك ئىكەنلىكى چۈنكى بۇ ئەمىرلىكنى پەيغەمبەر ρ ئۆزىنىڭ «ئۇلارنىڭ ئەمىرى» دېگەن سۆزىدە تەستىقلىغانلىقى ۋە ئىسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىنىڭ «ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ بەزىڭلار بەزىڭلارغا ئەمىر» دېگەن سۆزىدە ئېتىراپ قىلغانلىقى.

[1] «ئەلمۇغنىي ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 374 ـ بەت

[2] مۇسلىم رىۋايىتى

[3] «سەھىھ مۇسلىم»13 ـ جىلد 68 ـ بەت

مەزكۇر ئەمىرلىكنىڭ دۇرۇسلۇقىنى پەقەت ئىسا ئەلەيھىسسالام چۈشكەن ۋاقىتتىكى گۇرۇھقا خاس دەۋېلىشقا بولمايدۇ چۈنكى بۇ گۇرۇھنىڭ قىيامەتكە قەدەر داۋام قىلىدىغانلىقىدىن ئىبارەت ئالاھىدىلىكىنى ئۇقتۇرۇش بىلەن بىرگە، «ئەمىر» دېگەن سۆزنى بۇ گۇرۇھقا چېتىپ «ئۇلارنىڭ ئەمىرى» دەپ كەلتۈرۈش مەزكۇر ئەمىرلىكنىڭ دۇرۇسلۇقىنى، داۋام قىلىدىغانلىقىنى، شۇنىڭدەك ئەمىرلىكنىڭ بۇ گۇرۇھنىڭ دائىملىق سۈپىتى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىز قالىدىغان دەۋرلەرنى باشتىن كەچۈرىدىغانلىقى ھەمدە تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ ئەمىرلىكنىڭ دۇرۇسلۇقى ۋە داۋاملىشىدىغانلىقى ئىسپاتلانغان ئىكەن، بۇ تائىپىنىڭ خەلىپىسىز ھالەتتىكى ئەمىرلىكمۇ ئاللاھخالىسا دۇرۇس بولىدۇ.

❸ بۇ ئەمىرلىكنىڭ ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئۆزلىرىگە ئەمىر قىلىپ تەيىنلىشى ئارقىلىق بارلىققا كېلىدىغانلىقى.

مانا بۇ ئاللاھتائالانىڭ مۇسۇلمانلارنى ھۆرمەتلىگەنلىكىدۇر.

مەزكۇر ھەدىسنىڭ «ھەققەتەن سىلەرنىڭ بەزىڭلار بەزىڭلارغا ئەمىر، بۇ ئاللاھتائالانىڭ مۇشۇ ئۈممەتنى ھۆرمەتلىگەنلىكىدۇر» دېگەن قىسمى، ساھابە كىراملارنىڭ مۇۋتە غازىتىدا قىلغان ئىشىغا تامامەن ئۇيغۇن كېلىدۇ.

دېمەك، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزلىرىگە ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلىشىدىن ئىبارەت بۇ ئىش پەيغەمبەر ρ نىڭ دەۋرىگىلا خاس ئەمەس بەلكى قىيامەتكە قەدەر داۋام قىلىدۇ. چۈنكى مەزكۇر ھەدىس بۇ گۇرۇھ ئەمىرلىكىنىڭ شەرئى ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت ھۆكۈمنىڭ ئىسا ئەلەيھىسسالام چۈشكەنگە قەدەر كۈچكە ئىگە ئىكەنلىكىنى ئوچۇق ئىسپاتلايدۇ.

(4) ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن: [أَلَمْ تَرَ إِلَى الْمَلإِ مِن بَنِي إِسْرَائِيلَ مِن بَعْدِ مُوسَى إِذْ قَالُواْ لِنَبِيٍّ لَّهُمُ ابْعَثْ لَنَا مَلِكًا نُّقَاتِلْ فِي سَبِيلِ اللّهِ قَالَ هَلْ عَسَيْتُمْ إِن كُتِبَ عَلَيْكُمُ الْقِتَالُ أَلاَّ تُقَاتِلُواْ قَالُواْ وَمَا لَنَا أَلاَّ نُقَاتِلَ فِي سَبِيلِ اللّهِ وَقَدْ أُخْرِجْنَا مِن دِيَارِنَا وَأَبْنَآئِنَا فَلَمَّا كُتِبَ عَلَيْهِمُ الْقِتَالُ تَوَلَّوْاْ إِلاَّ قَلِيلاً مِّنْهُمْ وَاللّهُ عَلِيمٌ بِالظَّالِمِينَ] [ساڭا مۇسانىڭ (ۋاپاتى)دىن كېيىن ئىسرائىل ئەۋلادىدىن بولغان بىر جامائەنىڭ خەۋىرى يەتمىدىمۇ؟ ئۇلار ئۆز ۋاقتىدا ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبىرىگە؛ «بىزگە پادىشاھ تىكلەپ بەرگىن، (ئۇنىڭ بىلەن دۈشمەنلەرگە قارشى) ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلايلى» دېيىشتى. پەيغەمبەر: «سىلەرگە جىھاد پەرز قىلىنسا جىھاد قىلماي قالارسىلەرمۇ؟!» دېدى. ئۇلار: «يۇرتلىرىمىزدىن ھەيدەپ چىقىرىلغان ۋە ئوغۇللىرىمىزدىن جۇدا قىلىنغان تۇرساق قانداقمۇ ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلمايلى؟!» دېدى. ئۇلارغا جىھاد پەرز قىلىنغان چاغدا، ئازغىنىسىدىن باشقا ھەممىسى جىھادتىن باش تارتتى. ئاللاھزالىملارنى ئوبدان بىلگۈچىدۇر.][1]

مەزكۇر ئايەت كەرىمە ئۆز نەزىرىمىدە جىھاد ئۈچۈن ئەمىرلىكنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان ئەڭ روشەن دەلىللەرنىڭ بىرى چۈنكى يۇرتىدىن قوغلانغان بۇ بىچارە قەۋم جىھاد قىلماقچى بولۇپ، ئالدى بىلەن ئەمىرلىك ئاستىدا جىھاد قىلىش ئۈچۈن بىر قوماندان تەيىنلەپ بېرىشنى تەلەپ قىلدى. ئاللاھتائالا ئۇلارغا تالۇتنى پادىشاھ قىلىپ بەردى. مانا بۇ ئاللاھتەرەپتىن ئۇلارنىڭ تەلىپىنىڭ ئورۇنلۇق ھېسابلىنىپ تەستىقلانغانلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ. مەزكۇر قەۋم بىلەن بىز مۇسۇلمانلارنىڭ ھالىمىز ئوخشاش. دېمەك، ھوقۇقى دەپسەندە قىلىنىپ بوزەك قىلىنىۋاتقان مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ئەسلىدىكى ئىززەتلىك ئورنىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشتە «جازانە ئاربىلاش سودا بىلەن شۇغۇللانىساڭلار» دېگەن ھەدىستە كۆرسىتىلگەندەك جىھادتىن باشقا يول يوق. جىھادنىڭ جىددىي تەلەپلىرىدىن بىرى بىر ئەمىر تىكلەش. ئۇنىڭ ھازىرقى خەلىپىسىز ھالىتىمىزدىكى بىردىنبىر يولى - مۇۋتە غازىتى توغرىسىدىكى ھەدىس ۋە جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ τ نىڭ مەزكۇر ھەدىسنىڭ روھى بويىچە جامائەت ئىچىدىكىلەردىن بىرسىنىڭ ئەمىر بولۇشىغا رازى بولۇپ بىرلىككە كېلىشىدۇر.

(5) ئىككى ھەرەم ئىمامى جۇۋەينى رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ئىشلىرىنى باشقۇرىدىغان، قىيىن ئىشلىرىدا ئۇنىڭغا مۇراجىئەت قىلىدىغان، مۇسۇلمان، قۇرئان ۋە ھەدىس بويىچە ئىش تۇتىدىغان رەھبەرلەردىن مەھرۇم قالغان چاغدا؛ قادىر بولالىغان ئەھۋالدا، پاسات ۋە بۇزۇقچىلىققا تاقابىل تۇرۇشتىن ئۆزىنى تارتىشقا بۇيرۇلۇشى ئەبەدىي مۇمكىن ئەمەس بىر ئىش (چۈنكى بۇ، دۇنيادا تىنچلىق ۋە ئادالەت بەرپا قىلىش ئۈچۈن چۈشۈرۈلگەن ئىلاھى شەرىئەتنىڭ مەركەزلىك ماھىيىتىگە تۈپتىن خىلاپ). شۇ سەۋەبتىنكى، ئۇلار ئىمكانىيىتى بار ئىشتىنمۇ ئۆزىنى تارتىۋالسا بۇ پاسات ۋە بۇزۇقچىلىق ھەممە دىيارغا، بارلىق بەندىلەر ئارىسىغا يامراپ ئومۇملىشىپ كېتىدۇ. مۇسۇلمانلار خەلىپىسىز قالغاندا ھەربىر يۇرت ئاھالىسىگە ئۆز ئىچىدىن ئۆزلىرى مەسلىھەت ۋە بۇيرۇقلىرىغا بويسۇنىدىغان، چەكلىمە ۋە ئاگاھلاندۇرۇشلىرىدىن يانىدىغان، ئەقىل – پاراسەتلىك، مۇسۇلمان ۋە قۇرئان، ھەدىس بويىچە ئىش تۇتىدىغان رەھبەردىن بىرنى ئۆزلىرىگە باش قىلىپ ئوتتۇرىغا چىقىرىشى پەرز. ئۇنداق بولمىسا مۇھىم ئىشلارغا ۋە ھەرخىل ئەھۋاللارغا دۇچ كەلگەندە نېمە قىلىشنى بىلەلمەي بېشى قېتىپ قالىدۇ.][2]

[1] سۈرە بەقەر 246 ـ ئايەت

[2] دوكتۇر ئابدۇل ئەزىمنىڭ «غىياسۇلئۇمەم» ناملىق كىتابى 387 ـ، 388 ـ بەتلەر

موئمىنلار شام زېمىنىغا باستۇرۇپ كەلگەندە پادىشاھ بۇ زېمىننى قوغداشقا جىددىي تۇتۇش قىلماي، بۇ يەرنىڭ ئاھالىسىنى ياردەمسىز تاشلاپ قويغان ئىدى. بۇ چاغدا ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ئۇنىڭ بىلەن شام ئېگىزلىكىنى قوغداپ قېلىش توغرۇلۇق سۆزلىشىش ئۈچۈن مىسىرغا بېرىپ، ئۇنىڭغا ۋە ياردەمچىلىرىگە مۇنداق دېدى: [(ئەگەر شام زېمىنى بىلەن كارىڭلار بولماي بۇنى ھمايە قىلىشتىن يۈز ئۆرۈيدىغان بولساڭلار، بىز ئۇنى قوغداپ ھمايە قىلىدىغان، تىنچلىق ۋاقتىدا ئۇنىڭدىن پايدىلىنىدىغان بىر پادىشاھنى تەيىنلەپ چىقىمىز) دەپ چىڭ تۇردى. ئاخىرى قوشۇنلار شام زېمىنىغا سەپەرۋەر قىلىندى. شەيخۇل ئىسلام ئۇلارغا يەنە مۇنداق دېدى: (پەرەز قىلايلى، ئەگەر سىلەر شامنىڭ ھۆكۈمرانى بولمىغان تەقدىردىمۇ، ئۇلار سىلەردىن ياردەم سورىسا ئۇلارغا ياردەم بېرىشىڭلار سىلەرگە پەرز ئىدى. ئەجەبا سىلەر ئۇنىڭ ھۆكۈمرانى، ئۇنىڭ خەلقى سىلەرنىڭ پۇقرايىڭلار، سىلەر ئۇلارنىڭ ئۈستىدە مەسئۇلىيەتنى تارتىلىدىغان تۇرۇپ ئۇلار بىلەن كارىڭلار بولمىسا قانداق بولىدۇ؟!) دەپ ئۇلارنىڭ ئىچى قاينىقىنى تازا كۆچەيتتى ھەم بۇ قېتىم غەلىبە قىلىدىغانلىقى بىلەن ئۇلارنى روھلاندۇردى. بۇ قوشۇن شامغا يېتىپ كەلگەندە ئۇزلىرىنىڭ ھاياتى، ئائىلىسى ۋە مال – مۈلۈكلىرىنىڭ بىخەتەرلىكىدىن ئۈمىدسىزلەنگەن خەلق ئىنتايىن خۇرسەن بولۇشتى.][1]

ئىمام جۇۋەينى بىلەن ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ مەزكۇر سۆزلىرى شۇنداق بىرلىككە ئېگە ئىكەنكى، ئەگەر قايسى بىر يۇرت قۇرئان ۋە ھەدىس بويىچە ئىش تۇتىدىغان رەھبەرلەردىن خالى قالسا، يۇرت خەلقى ئۆز ئىچىدىن كەپ - سۆزى ئۆتىدىغان، قۇرئان ۋە ھەدىس بويىچە ئىش تۇتىدىغان بىر مۇسۇلمان شەخسنى ئەمىر قىلىپ تىكلەش ھوقۇقىغا ئىگە. مانا بۇ ھۆكۈمنى خەلپىسىز ھالەتتە دىن ئىشلىرىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن بىرلىككە كەلگەن ھەرقانداق جامائەت ياكى گۇرۇھقا تەتبىقلاشقا تامامەن بولىدۇ.

ئىككىنچى رەددىيىنىڭ تەپسىلاتى ــ بۇ خىل جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكىنى سەپەر ئەمىرلىكىگە قىياس قىلىش، بۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئورتاقلىق تېپىلغانلىقى ئۈچۈن شەرىئەتتە كۆچكە ئىگە ساغلام قىياستۇر

بۇ ھەقتە شۇنداق ئېيتىمىزكى، قىياس دېگەنلىك ــ ئاساس بولغان مەسىلىنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش بىر ھۆكۈمنى، ئىككىسىنى ئورتاقلاشتۇرىدىغان سەۋەب تېپىلغانلىقى ئۈچۈن تارماق مەسىلىدىمۇ ئىسپاتلاشنى كۆرستىدۇ.[2]

ھۆكۈمى مەخسۇس شەرئى دەلىلگە ئېگە بولغان مەسىلە «ئاساس»، ھۆكۈمى مەخسۇس شەرئى دەلىلگە ئېگە بولمىغان مەسىلە «تارماق» دېيىلىدۇ.

ئاساسى مەسىلىدىكى ھۆكۈمدە نەزەردە تۇتۇلغان، تارماق مەسىلىدىمۇ تېپىلىدىغان مۇقىم، مۇناسىپ بىرخىل ئاشكارا ھالەت «ئىككىسنى ئورتاقلاشتۇرىدىغان» سەۋەب بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

بۇنى توختىلىۋاتقان مەسىلىگە تەتبىقلاپ كۆرەيلى: ھۆكۈمى مەخسۇس شەرئى دەلىلگە ئېگە بولغان ئاساسى مەسىلە ــ ئۈچ كىشىنىڭ سەپەر قىلىش ئۈچۈن جەم بولۇشى بولۇپ ئۇنىڭ ھۆكمى، ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەشنىڭ پەرزلىكىدۇر.

تارماق مەسىلە بولسا ئىسلامى جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكى.

مۇلاھىزە قىلايلى، تارماق مەسىلىدە ئاساسى مەسىلىدىكى ھۆكۈمنىڭ سەۋەبلىرى تېپىلامدۇ - يوق؟

بۇ ھەقتە ئېنىق بىر جاۋابقا ئىگە بولۇش ئۈچۈن ئالدى بىلەن سەپەر ئەمىرلىكىدىكى ھۆكۈم سەۋەبىنىڭ زادى نېمە ئىكەنلىكىنى مۇئەييەنلەشتۇرۇۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ. بۇ نۇقتىنى ئاپتور (يەنى ئۇستاز ئەلى ئىبنى ھەسەن) تىلغا ئالمىغان. ئەمەلىيەتتە بۇ سەۋەب مەزكۇر ھەدىسنىڭ تېكىستىدىلا مەۋجۇد بولمىسمۇ، لېكىن ھۆكۈمدە نەزەردە تۇتۇلىدىغان ھالەتلەردىن بىرنەچچىسى بولغانلىقتىن، مەزكۇر ھۆكۈمدە بۇلارنىڭ ئىچىدىن قايسىنىڭ زادى سەۋەب ئورنىدا نەزەردە تۇتۇلغانلىقىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن، ھۆكۈمنىڭ قارىتىلما نۇقتىسىنى تەھلىل قىلماي بولمايدۇ.

سەپەر ئەمىرلىكى توغرىسىدىكى ھەدىستە ھۆكۈمگە سەۋەب بولالايدىغان مۇنداق ئىككى خىل ھالەت بار. بىرسى، سەپەر قىلىش. يەنە بىرسى، ئۈچ كىشىنىڭ ئورتاق بىر ئىشقا جەم بولۇشى.

بىز ئۈچتىن ئاز شەخس سەپەرگە چىققاندا ئەمىرلىكنىڭ پەرز بولمايدىغانلىقىنى شەرئى دەلىل بىلەن ئىسپاتلاپ چىققىنىمىزدا، سەپەر ئەمىرلىكى توغرىسىدىكى مەزكۇر ھۆكۈمدە سەۋەبلىك ئورنىدا نەزەردە تۇتۇلغان ھالەتنىڭ سەپەر ئەمەس بەلكى سان

[1] ئىبنى كەسىرنىڭ «ئەلبىدايە ۋەننىھايە» ناملىق كىتابى 14 ـ جىلد 15 ـ بەت

[2] تەفتازانىينىڭ «شەرھۇتتەلۋىيھ ئەلا ئەتتەۋزىيھ» 2 ـ جىلد 52 ـ بەت

ئىكەنلىكىنى مۇئەييەنلەشتۈرەلەيمىز. چۈنكى ئىككى نەپەر شەخس بىرگە سەپەرگە چىققاندا ئەمىرلىكنىڭ پەرزلىكىدىن ئىبارەت بۇ ھۆكۈم كۈچكە ئىگە بولمايدۇ. ئەگەر سەپەرنىڭ ئۆزى مەزكۇر ھۆكۈمنىڭ ھەقىقىي سەۋەبى بولسا، ئىككى ئادەمنىڭ سەپىرىدىمۇ ئەمىرلىك پەرز بولاتتى.

دېمەك، ئەمىرلىكنىڭ پەرزلىكىدىن ئىبارەت بۇ ھۆكۈمدە سەۋەب ئورنىدا نەزەردە تۇتۇلغىنى سەپەر ئەمەس بەلكى ئەڭ تۆۋەن ئۆلچەم سۈپىتىدە ئۈچ نەپەر ئادەم بولۇشتىن ئىبارەت ساندۇر.

بۇ ھەقتە تۆۋەندىكى ھەدىسنى مۇلاھىزە قىلىڭ: عَنْ مَالِكِ بْنِ الْحُوَيْرِثِ قَالَ: «انْصَرَفْتُ مِنْ عِنْدِ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فَقَالَ لَنَا أَنَا وَصَاحِبٍ لِي أَذِّنَا وَأَقِيمَا وَلْيَؤُمَّكُمَا أَكْبَرُكُمَا» مالىك ئىبنى ھۇۋەيرىس τ دىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ρ نىڭ ھۇزۇرىدىن قايتقان ۋاقتىمدا پەيغەمبەر ρ بىزگە يەنى ماڭا ۋە مېنىڭ بىر ھەمراھىمغا مۇنداق دېگەن ئىدى: «ئىككىڭلار ئەزان ئېيتىڭلار، تەكبىر ئېيتىڭلار، چوڭراقىڭلار ئىمام بولۇڭلار.»[1]

بۇ ھەدىستە سەپەر قىلىشتىن ئىبارەت بىرىنچى خىل ھالەت تېپىلغان بولسىمۇ لېكىن ئۈچ نەپەر ئادەم بولۇشتىن ئىبارەت سانلىق ھالەت تېپىلمىغانلىقى ئۈچۈن، پەيغەمبەر ρ ئىككىسىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەپمۇ بەرمىدى، بۇنى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىگە ھاۋالىمۇ قىلمىدى. ھالبۇكى ھۆكۈمنىڭ ئىجراسىغا مۇناسىۋەتلىك چۈشەنچىنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈپ قويۇش دۇرۇس ئەمەس. بۇنىڭدىن مەلۇم بولىدۇكى، ئەمىرلىكنىڭ پەرزلىكىدىن ئىبارەت بۇ ھۆكۈمنىڭ سەۋەبى سەپەر ئەمەس بەلكى سان.

بۇنى پەيغەمبەر ρ نىڭ ئەبۇ زەر τ غا دېگەن تۆۋەندىكى سۆزى ھەم ئىسپاتلايدۇ. ئەبۇ زەر τ پەيغەمبەر ρ نىڭ ھۇزۇرىغا كېلىپ ئۆزىنى بىرەر ئىشقا مەسئۇل قىلىپ قويۇشنى تەلەپ قىلغاندا پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «يَا أَبَا ذَرٍّ إِنِّي أَرَاكَ ضَعِيفًا وَإِنِّي أُحِبُّ لَكَ مَا أُحِبُّ لِنَفْسِي لَا تَأَمَّرَنَّ عَلَى اثْنَيْنِ وَلَا تَوَلَّيَنَّ مَالَ يَتِيمٍ» «ئى ئەبۇ زەر! مەن سېنى راستتىنلا ئاجىز كۆرۈۋاتىمەن. مەن ھەقىقەتەن ئۆزۈمگە ياخشى كۆرگەن نەرسىنى ساڭىمۇ ياخشى كۆرىمەن. سەن ھەرگىزمۇ ئىككى ئادەمگە ئەمىر بولۇپ قالما ۋە يېتىمنىڭ مېلىنىڭ مەسئۇلىيىتىنى ئۈستۈڭگە ئالما.»[2]

بۇ ئەمىرلىكنىڭ سانغا باغلىق ئىكەنلىكىنى ھەمدە ئۇنىڭ ئەڭ تۆۋەن ئۆلچىمى ئۈچ ئىكەنلىكىنى، ئىمام بۇخارىنىڭ ئۇسامە ئىبنى زەيد τ دىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى سۆزى كۈچلەندۈرىدۇ: «وَمَا أَنَا بِالَّذِي أَقُولُ لِرَجُلٍ - بَعْدَ أَنْ يَكُونَ أَمِيرًا عَلَى رَجُلَيْنِ - أَنْتَ خَيْرٌ بَعْدَ مَا سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَقُولُ: «يُجَاءُ بِرَجُلٍ فَيُطْرَحُ فِي النَّارِ فَيَطْحَنُ فِيهَا كَمَا يَطْحَنُ الْحِمَارُ بِرَحَاهُ فَيُطِيفُ بِهِ أَهْلُ النَّارِ فَيَقُولُونَ أَيْ فُلَانُ أَلَسْتَ كُنْتَ تَأْمُرُ بِالْمَعْرُوفِ وَتَنْهَى عَنْ الْمُنْكَرِ؟ فَيَقُولُ إِنِّي كُنْتُ آمُرُ بِالْمَعْرُوفِ وَلَا أَفْعَلُهُ وَأَنْهَى عَنْ الْمُنْكَرِ وَأَفْعَلُهُ» ئۇسامە مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغىنىمدىن كېيىن ئىككى كىشىگە ئەمىر بولغان بىر ئادەمگە سەن ياخشىراق دېمەيمەن: «بىر ئادەم ئېلىپ كېلىنىپ دوزاختا تاشلىنىدۇ، ئۇ ئادەم دوزاختا خۇددى جۇۋازغا قاتقان ئېشەكتەك چۆرگىلەيدۇ، ئۇنىڭ چۆرىسىگە ئەھلى دوزاخ توپلىشىپ مۇنداق دەيدۇ: ‹ھەي پالانى! سەن ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توساتتىڭ ئەمەسمۇ؟› ئۇ ئادەم جاۋاب بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: ‹مەن ياخشىلىققا بۇيرۇيتتىم، ئۆزۈم قىلمايتتىم. يامانلىقتىن توساتتىم، ئۆزۈم قىلاتتىم.›[3]

ئۇسامە τ بۇ سۆزى ئارقىلىق، ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە كەلگەندەك ئۆزىدىن خۇشامەتچىلىك تۆھمىتىنى يوققا چىقىراتتى.[4]

ئۇنىڭ سۆزىدىن ئېلىنىدىغان دەلىل «ئىككى كىشىگە ئەمىر بولغان بىر ئادەمگە سەن ياخشىراق دېمەيمەن» دېگەن سۆزى.

ئەمىرلىك پەرز بولىدىغان ئەڭ تۆۋەن سان بايان قىلىندى ــ ئۇ بولسىمۇ ئۈچتۇر، بىر ئەمىر ۋە ئىككى ئەگەشكۈچى. لۇغەتمۇ ئەمىرلىكنىڭ سەپەرگە ئەمەس سانغا باغلىق ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت بىزنىڭ كۆزقارىشىمىزنى كۈچلەندۈرىدۇ.

راغىبۇل ئىسفاھانى مۇنداق دەيدۇ: [قەۋم كۆپەيسە ئۇلار ئەمىرلىك بولۇپ قالىدۇ چۈنكى ئۇلارنى ئىدارە قىلىدىغان بىر سىياسىي ئادەمنىڭ بولۇشى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن شائىر مۇنداق دېگەن: ‹كىشىلەرنىڭ باشسىز، چۇۋالچاق بولۇشى ياخشى ئەمەس.›][5]

بىز يۇقىرىقى تەپسىلاتتىن مۇنداق ئىككى تۈرلۈك ھەقىقەتنى تونۇپ يېتەلەيمىز.

---

1 «سەھىھۇل بۇخارى» 2848 ـ ھەدىس

2 مۇسلىم رىۋايىتى

3 «سەھىھۇل بۇخارى» 7098 ـ ھەدىس

4 «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 51 ـ، 52 ـ بەتلەر

5 راغىبنىڭ «ئەلمۇفرەداتۇ فى غەرىيبىل قۇرئان» ناملىق كىتابى

بىرىنچى، سەپەر ئەمىرلىكىنىڭ ئۈچتىن تۆۋەن شەخسكە پەرز بولمايدىغانلىقى، شۇنىڭدەك ئۇنىڭ سەپەرگە ئەمەس سانغا باغلىق ئىكەنلىكى.

ئىككىنچى، ئەمىرلىكنىڭ پەرز بولۇشىدىكى ئەڭ تۆۋەن سانلىق ئۆلچەمنىڭ ئەبۇ زەر ﷺ نىڭ «سەن ھەرگىزمۇ ئىككى ئادەمگە ئەمىر بولۇپ قالما» دېگەن ھەدىسىگە ۋە ئۇسامە ئىبنى زەيد ﷺ نىڭ «ئىككى كىشىگە ئەمىر بولغان بىر ئادەمگە سەن ياخشىراق دېمەيمەن» دېگەن ھەدىسىگە ئاساسەن ئۈچ ئىكەنلىكى.

مانا بۇ سانىنىڭ ئۆزى سەپەر ئەمىرلىكى توغرىسىدىكى ھەدىستە ئوچۇق تىلغا ئېلىنغان. دېمەك، سەپەر ئەمىرلىكىدىمۇ سەپەر ئەمەس بەلكى سان نەزەردە تۇتۇلغان، مانا بۇ مەزكۇر ھۆكۈمنىڭ قارىتىلما نۇقتىسىدۇر.

بىز ئىككى مەسىلىنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئورتاقلاشتۇرىدىغان سەۋەبنىڭ سان ئىكەنلىكىگە ئېرىشتۇق. يەنى كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن ئۈچ ئادەمنىڭ ئۆزئارا مۇھىم بىر ئىشتا جۇغلىشىشى مەۋجۇد بىر سەۋەب. بۇ سەۋەبنىڭ باشقا جامائەتلەردىمۇ بولۇشىدا شەك يوق. شۇڭلاشقا بۇ سەۋەب ئارقىلىق جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكىنى سەپەر ئەمىرلىكىگە سېلىشتۇرۇپ (ھۆكۈم چىقىرىشقا) بولىدۇ.

ئېھتىمال بەزىلەر ئۇنداق بولسا، سەپەر ئىشنى تىلغا ئېلىشنىڭ نېمە ئەھمىيىتى دېيىشى مۇمكىن. جاۋاب شۇكى: سەپەرگە چىققۇچىلار، مۇقىم تۇرغۇچىلارنىڭ ئىشلىرىغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان خەلىپە ياكى ئۆزلىرى تۇرۇشلۇق يۇرت ۋالىيسىنىڭ نەزىرىدىن ئايرىلىدۇ. شۇڭا ئۇلارغا ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلىشى پەرز بولىدۇ. دېمەك، سەپەر قىلىش ياكى باشقا يوللار بىلەن خەلىپە ياكى باشقا ئەمىرلەرنىڭ نەزەر دائىرىسىدىن ئۈزۈلۈش ئەمىر تىكلەشنى تەقەززا قىلىدىغان ئامىللارنىڭ بىرى. بۇ خىل ھالەت (يەنى خەلىپە ئەسلا مەۋجۇد بولمىغانلىقتىن ئۇنىڭ نەزەر دائىرىسىدىن ئۈزۈلۈپ قېلىش ھالىتى) بۈگۈنكى ئىسلامى جامائەتلەردە تامامەن تېپىلىدۇ. مانا بۇمۇ ئۇلارنىڭ ئۈستىگە ئەمىرلىكنى كۈچلەندۈرىدىغان بىر ئامىل بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ئۈچىنچى رەددىيىنىڭ تەپسىلاتى ــ بۇ قىياسنى خېلى كۆپ مۇجتەھىد ئالىملار بايان قىلىشقان

مەن بۇ بابنىڭ بېشىدىلا ئەمىرلىكىنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭ دەلىللىرىنى بايان قىلغان ئىدىم. جۈملىدىن بۇ مەسىلىنى شەۋكانى بىلەن ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ سەپەر ئەمىرلىكى توغرىسىدىكى ھەدىسكە قىياس قىلغانلىقىنى قىسقىغىنا ئەسكەرتىپ ئۆتكەن ئىدىم. تۆۋەندە بىر قەدەر كېڭەيتىپ ئۆتىمەن.

1ـ ئىمام شەۋكانى قازىلىق، ئەمىرلىك ۋە باشقا مەسئۇلىيەتلەرنى تۇرغۇزۇشنىڭ پەرزلىكىنى ئىسپاتلاشتا، پەقەت سەپەر ئەمىرلىكى توغرىسىدىكى ھەدىسنىڭ ھەرخىل رىۋايەتلىرىنى زىكرى قىلىپ بولغاندىن كېيىن مۇنداق دېگەن: [مەزكۇر ھەدىسلەردىن شۇنى دەلىللەپ چىقىشقا بولىدۇكى، شەرىئەت ئۈچتىن يۇقىرى سانغا ئىگە كىشىلەرنىڭ ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلىپ تىكلىشىنى كۆرسەتكەن. شۇنداق بولغاندا ۋەيرانچىلىق ئېلىپ كېلىدىغان ئىختىلاپتىن ساقلانغىلى بولىدۇ چۈنكى ئەمىر تەيىنلىمىگەندە ھەركىم ئۆز پىكرىدە چىڭ تۇرۇۋېلىپ، ئۆزى بىلگەننى قىلىپ ھالاك بولۇپ كېتىدۇ. ئەمىرلىك بولغاندا ئىختىلاپ ئازىيىپ، گەپ بىر بولىدۇ. دېمەك، چۆل ـ باياۋانلاردا ياشايدىغان ياكى سەپەر قىلىدىغان ئۈچ ئادەمگە بىرسىنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەش بۇيرۇلغان يەردە، يېزا – قىشلاق ۋە شەھەرلەردە مۇقىم ياشايدىغان، زۇلۇم – زوراۋانلىقلارغا قارشى تۇرۇش ۋە ماجىرالارنى ھەل قىلىش قاتارلىق ئىشلاردا بىر باشچىغا ئېھتىياجى چۈشىدىغان كۆپ سانلىق ئاھالىگە نىسبەتەن، ئۆز ئىچىدىن بىر ئەمىر تەيىنلەپ چىقىش تېخىمۇ زۆرۈر ۋە چوقۇم شۇنداق قىلىشقا تېگىشلىك مۇھىم بىر ئىشتۇر. بۇ ھەدىس مۇسۇلمانلارغا خەلىپە، ۋالىي ۋە ھاكىم قاتارلىقلارنى تۇرغۇزۇپ چىقىش پەرز دېگەنلەر ئۈچۈن دەلىل بولالايدۇ.][1]

شەۋكانىمۇ ئەمىرلىكنىڭ پەرزلىكىدىن ئىبارەت بۇ ھۆكۈمنىڭ ساننى ئاساس قىلىدىغانلىقىنى ئوچۇق بايان قىلدى ھەم بۇنى ئاددىيلىقتىن مۇرەككەپلىككە كۆتۈرۈش يولى بىلەن ئوتتۇرىغا قويىدى.

2ـ ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھمۇ سەپەر ئەمىرلىكى توغرىسىدىكى مەزكۇر ھەدىسنى باشقا تۈرلەردىكى يىغىلىشلاردىمۇ ئەمىرلىكنىڭ پەرز بولىدىغانلىقىغا دەلىل قىلىپ كەلتۈردى ۋە ئەمىرلىكنى تەقەززا قىلغۇچى بىردىنبىر سەۋەبنىڭ يىغىلىش ئىكەنلىكىنى ئوچۇق ئېيتتى ھەمدە بەرگەن پەتىۋالىرىنىڭ نۇرغۇن جايلىرىدا بۇنى ئالاھىدە زىكرى قىلدى. ئۇ «ئەلھەسبە» ناملىق كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: [ئادەم پەرزەنتىنىڭ دۇنيالىق مەنپەئەتىمۇ، ئاخىرەتلىك مەنپەئەتىمۇ ئۆزئارا يىغىلىشاي، ھەمكارلاشماي ۋە ياردەملەشمەي تولۇق ئەمەلگە ئاشمايدۇ. ئۆزئارا يىغىلغان ئىكەن، چوقۇم ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا مەنپەئەتنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار ۋە زىياندىن ساقلىنىش ئۈچۈن يىراق بولۇشقا تېگىشلىك ئىشلار مۇئەييەنلەشكەن بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئەنە

[1] «نەيلۇل ئەۋتار» 9ـ جىلد 157ـ بەت

شۇ پايدىلىق ئىشلارغا بۇيرۇغۇچى، زىيانلىق ئىشلاردىن توسقۇچىغا ئىتائەت قىلىدىغان ھالەتكە كېلىدۇ. دېمەك، بارلىق ئادەم پەرزەنتلىرىنىڭ قانداقلا بولمىسۇن بۇيرۇغۇچى ۋە توسقۇچىغا ئىتائەت قىلماسلىقى مۇمكىن ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ρ ئۈممىتىنى، ئۆزلىرىگە قۇرئان ۋە ھەدىس بويىچە مۇسۇلمان ئەمىرلەرنى تۇرغۇزۇپ چىقىشقا ۋە گۇناھ بولمىغان ئىشلاردا ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇغان. ئۇ ئەمىرلەرنى بولسا، ئامانەتلەرنى ئۆز ئىگىلىرىگە تاپشۇرۇشقا ۋە ھۆكۈمدە ئادىل بولۇشقا بۇيرۇغان. بۇ ھەقتە تۆۋەندىكى ھەدىسلەرنى مۇلاھىزە قىلىڭ!

ئەبۇ سەئىد τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِذَا خَرَجَ ثَلَاثَةٌ فِي سَفَرٍ فَلْيُؤَمِّرُوا أَحَدَهُمْ» «ئۈچ ئادەم (بىرلىكتە) سەپەرگە چىقسا ئۆزلىرىگە ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلسۇن.»[1]

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى τ دىن پەيغەمبەر ρ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: «لَا يَحِلُّ لِثَلَاثَةِ نَفَرٍ يَكُونُونَ بِفَلَاةٍ مِنَ الأَرْضِ إِلاَّ أَمَّرُوا عَلَيْهِمْ أَحَدَهُمْ» «چۆل - باياۋاندا ياشايدىغان ئۈچ ئادەمنىڭ ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلماسلىقى ھالال ئەمەس.»[2]

دېمەك، سانى ئەڭ ئاز، مۇددىتى ئەڭ قىسقا جامائەتكە ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەش پەرز بولغان ئىكەن، مانا بۇ سانى ۋە مۇددىتى ئۇنىڭدىن كۆپرەك بولغان جامائەتلەرگە ئۆز ئىچىدىن بىرنى ئەمىر قىلىپ تەيىنلەشنىڭ تېخىمۇ پەرز بولىدىغانلىقىغا قارىتا بىرىلگەن ئاگاھلاندۇرۇش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.[3]

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ «ئەسسىياسەتۇششەرئىيە» ناملىق كىتابىدا يەنە مۇنداق دېگەن: [ئۇ دىننىڭ ئەڭ مۇھىم ئىشلىرىدىن ھېسابلىنىدۇ بەلكى دىن ۋە دۇنيالىق ئۇنىڭسىز مەۋجۇد بولمايدۇ، چۈنكى ئادەم پەرزەنتىنىڭ مەنپەئەتى ئۇلارنىڭ بەزىسىنىڭ بەزىسىگە ئېھتىياجى بولغانلىقى ئۈچۈن جۇغلاشماي تۇرۇپ مۇكەممەللەشمەيدۇ. جۇغلاشقان چاغدا ئۇلارغا بىر باشنىڭ بولۇشى لازىم.

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِذَا خَرَجَ ثَلَاثَةٌ فِي سَفَرٍ فَلْيُؤَمِّرُوا أَحَدَهُمْ» «ئۈچ ئادەم (بىرلىكتە) سەپەرگە چىقسا ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلسۇن!»[4]

ئىمام ئەھمەد ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَا يَحِلُّ لِثَلَاثَةِ نَفَرٍ يَكُونُونَ بِفَلَاةٍ مِنَ الأَرْضِ إِلاَّ أَمَّرُوا عَلَيْهِمْ أَحَدَهُمْ» «چۆل - باياۋاندا ياشايدىغان ئۈچ ئادەمنىڭ ئۆز ئىچىدىن بىرسىنى ئەمىر قىلماسلىقى ھالال ئەمەس.»

پەيغەمبەر ρ سەپەردىكى قوشۇمچە، كىچىك يىغىلىشتا بىرىنى ئەمىر سايلاشنى باشقا تۈردىكى يىغىلىشلارغا ئاگاھلاندۇرۇش ئۈچۈن پەرز قىلدى.

يەنە اللّٰەتائالا ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇشنى پەرز قىلىپ بېكىتتى. بۇ ئىش كۈچ - قۇۋۋەت ۋە ئەمىرلىكسىز ئەمەلگە ئاشمايدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا اللّٰەتائالا پەرز قىلىپ بېكىتكەن جىھاد قىلىش، ئادالەت بەرپا قىلىش، ھەج قىلىش، جۈمە نامىزى ئوقۇش، ھېيت نامىزى ئوقۇش، زۇلۇمغا ئۇچرىغانلارغا ياردەم بېرىش، شەرئى جازالارنى ئىجرا قىلىش قاتارلىق ئىشلارنىمۇ كۈچ - قۇۋۋەت ۋە ئەمىرلىكسىز ئەمەلگە ئاشۇرغىلى بولمايدۇ.][5]

شەيخۇل ئىسلامنىڭ سۆزىگە قاراڭ! ئۇنىڭ بۇ سۆزى تۈرلۈك يىغىلىشلارغا ئاگاھلاندۇرۇشتۇر. بۇ سۆز باشقا ئورۇنلاردىمۇ تەكرار بايان قىلىنغان. ئۇ، ئەمىرلىكنىڭ پەقەت سەپەر ئۈچۈن پەرز بولماستىن، توپلىشىش دېگەن سەۋەبنىڭ تۈپەيلىدىن پەرز ئىكەنلىكىنى ئوچۇق بايان قىلىدۇ. ئىبنى تەيمىيە بىلەن شەۋكانى رەھىمەھۇللالارنىڭ مۇجتەھىد ئىكەنلىكىدە، شۇنداقلا ئىلمى جەھەتتە مەرتىۋىسىنىڭ يۇقىرىلىقىدا ۋە پېشۋا ھېسابلىنىدىغانلىقىدا مۇسۇلمانلار ئارىسىدا ئىختىلاپ يوق. ئۇلارنىڭ مەزكۇر سۆزلىرىدىن مەلۇمكى، بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى ئەمىرلىكنىڭ پەرز بولۇشىدا نەزەردە تۇتۇلغان سەۋەبنىڭ يىغىلىش ئىكەنلىكىنى ئوچۇق بايان قىلدى ۋە باشقا يىغىلىشلارنىڭ ئەمىرلىكىنى سەپەر ئەمىرلىكىگە قىياس قىلدى ھەم بۇ سەپەر ئەمىرلىكىنىڭ پەرزلىكىدىن ئىبارەت بۇ ئەمىرلىكنىڭ، ئاددىي مەسىلە ئارقىلىق مۇرەككەپ مەسىلىگە ئاگاھلاندۇرۇش يولى بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇلغانلىقىنى ئالاھىدە زىكرى قىلىشتى.

---

[1] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى
[2] ئەھمەد رىۋايىتى
[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 - جىلد 62 - ، 65 - بەتلەر
[4] ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى
[5] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 - جىلد 390 - بەت

ئەبۇ داۋۇد رەھىمەھۇللاھنىڭ بۇ ھەدىسنى «كىتابۇل جىھاد»تا كەلتۈرۈشمۇ يۇقىرىدا بىز بايان قىلغان قىياسنىڭ دۇرۇسلۇقىنى ئىسپاتلاپ تۇرىدۇ.

شۇنىڭ بىلەن بەيئەت توغرىسىدىكى كىتابنىڭ ئاپتورىنىڭ مەزكۇر ھەدىس ئۈستىدە ئوتتۇرىغا قويغان 6 نۇقتىنىڭ بىرىنچىسىگە بېرىلىدىغان رەددىيىنىڭ ئۈچ تۈرلۈك ئۇسۇلى تەپسىلاتى بىلەن ئاخىرلاشتى.

## ھازىرقى دەۋردە دىنغا ياردەم بېرىش ئۈچۈن جامائەت بولۇپ ئۇيۇشۇشنىڭ پەرزلىكىدىكى پايدا

مەن ئەمىرلىككە دائىر شۇبھىلەرگە رەددىيە بېرىش ئالدىدا «ئىسلام ھاكىمىيىتى بولمىغان، مۇسۇلمانلار خەلىپىسىز قالغان ھالەتتە، مۇسۇلمانلاردىن بىر تۈركۈم كىشىلەر دىنىنىڭ پەرزلىرىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن بىرلەشكەن بولسا، بۇ ئىشنىڭ ئۆزىلا بىر پەرزدۇر» دېگەن ئىدىم. تۆۋەندە بۇ سۆزۈمنى دەلىللەپ ئۆتىمەن.

ئىسلام شەرىئىتىدە جىھاد، ياخشىلىققا بۇيرۇش، يامانلىقتىن توسۇش ۋە باشقا پەرز ئەمەللەرنىڭ خەلىپە بولمىغان ۋاقىتتا پەرز ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلايدىغان ھېچقانداق بىر شەرئى دەلىل يوق. بەلكى ئىسلام فىقھشۇناسلىرى جۇملىدىن ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ بۇ مەسىلىگە ئالاھىدە ئاگاھلاندۇرۇپ «خەلىپە يوق بولۇپ قالسىمۇ جىھادنى كېچىكتۈرۈشكە بولمايدۇ» دېگەن. مەزكۇر ئەمەللەر ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ئېيتقاندەك «كۈچ – قۇۋۋەت ۋە ئەمىرلىكسىز ئەمەلگە ئاشمايدۇ.»

مەن ئېيتىمەنكى، جامائەت بولۇپ ئۇيۇشۇش ئەنە شۇ كۈچ – قۇۋۋەتنىڭ جۈملىسىدىن بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دېگەن: [وَاعْتَصِمُوا بِحَبْلِ اللّٰهِ جَمِيعًا وَلا تَفَرَّقُوا] [ھەممىڭلار اللّٰەنىڭ ئارغامچىسىغا (يەنى اللّٰەنىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىنىدا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار).][1]

يەنە مۇنداق دېگەن: [وَلا تَنَازَعُوا فَتَفْشَلُوا وَتَذْهَبَ رِيحُكُمْ] [ئىختىلاپ قىلىشماڭلار، بولمىسا، (دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىشتىن) قورقۇپ قالىسىلەر، كۈچ ـ قۇۋۋىتىڭلار كېتىپ قالىدۇ.][2]

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «وَأَنَا آمُرُكُمْ بِخَمْسٍ اللّٰهُ أَمَرَنِي بِهِنَّ : الْجَمَاعَةِ، وَالسَّمْعِ، وَالطَّاعَةِ، وَالْهِجْرَةِ، وَالْجِهَادِ» «مەن سىلەرنى بەش نەرسىگە بۇيرۇيمەن، اللّٰەمېنى شۇنىڭغا بۇيرۇغان ــ ❶ جامائەتنى لازىم تۇتۇشقا، ❷ (ئەمىرنىڭ سۆزىنى) ئاڭلاشقا، ❸ (ئەمىرگە) ئىتائەت قىلىشقا، ❹ ھىجرەت قىلىشقا، ❺ جىھاد قىلىشقا (بۇيرۇيمەن).»[3]

مۇسۇلمانلار ئۈچۈن جامائەت بولۇپ ئۇيۇشۇشنىڭ نەقەدەر مۇھىم ئىش ئىكەنلىكىنى تەكىتلەيدىغان شۇنچە ئوچۇق دەلىللەرنىڭ بولۇشىغا قارىماي بەزىلەر، «خەلىپىسىز ھالەتتە مۇسۇلمانلارغا جامائەت بولۇپ ئۇيۇشۇش ئەمەس بەلكى ھېچقانداق جامائەتكە ئارىلاشماي ئۆز ئىشى بىلەن مەشغۇل بولۇپ ئۆتىشى پەرز» دېيىشىدۇ. مانا بۇ سۆز ئىسلام دىنى ۋە مۇسۇلمانلارنى نابۇت قىلىشقا ئېلىپ بارىدۇ. بۇلار مەزكۇر سۆزنى دېيىشتە ھۇزەيفە ئىبنى يەمانى τ دىن نەقىل قىلىنغان مۇنداق بىر ھەدىسنى يولسىزلىق بىلەن دەلىل قىلىشىۋاتىدۇ:

مەن: «ئەگەر ئۇلارنىڭ جامائىتى ۋە خەلىپىسى بولمىسىچۇ؟» دېسەم، پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېدى: «ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال!»[4]

تۆۋەندە بۇ ھەدىسنى تولۇق تېكىستى بىلەن كۆرۈپ ئۆتەيلى:

عَنْ حُذَيْفَةَ قَالَ: «كَانَ النَّاسُ يَسْأَلُونَ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ عَنْ الْخَيْرِ وَكُنْتُ أَسْأَلُهُ عَنْ الشَّرِّ مَخَافَةَ أَنْ يُدْرِكَنِي فَقُلْتُ يَا رَسُولَ اللَّهِ إِنَّا كُنَّا فِي جَاهِلِيَّةٍ وَشَرٍّ فَجَاءَنَا اللَّهُ بِهَذَا الْخَيْرِ فَهَلْ بَعْدَ هَذَا الْخَيْرِ مِنْ شَرٍّ قَالَ نَعَمْ قُلْتُ وَهَلْ بَعْدَ ذَلِكَ الشَّرِّ مِنْ خَيْرٍ قَالَ نَعَمْ وَفِيهِ دَخَنٌ قُلْتُ وَمَا دَخَنُهُ قَالَ قَوْمٌ يَهْدُونَ بِغَيْرِ هَدْيِي تَعْرِفُ مِنْهُمْ وَتُنْكِرُ قُلْتُ فَهَلْ بَعْدَ ذَلِكَ الْخَيْرِ مِنْ شَرٍّ قَالَ نَعَمْ دُعَاةٌ عَلَى أَبْوَابِ جَهَنَّمَ مَنْ أَجَابَهُمْ إِلَيْهَا قَذَفُوهُ فِيهَا قُلْتُ يَا رَسُولَ اللَّهِ صِفْهُمْ لَنَا فَقَالَ هُمْ مِنْ جِلْدَتِنَا وَيَتَكَلَّمُونَ بِأَلْسِنَتِنَا قُلْتُ فَمَا تَأْمُرُنِي إِنْ أَدْرَكَنِي ذَلِكَ قَالَ تَلْزَمُ جَمَاعَةَ الْمُسْلِمِينَ وَإِمَامَهُمْ قُلْتُ فَإِنْ لَمْ يَكُنْ لَهُمْ جَمَاعَةٌ وَلَا إِمَامٌ قَالَ فَاعْتَزِلْ تِلْكَ الْفِرَقَ كُلَّهَا وَلَوْ أَنْ تَعَضَّ بِأَصْلِ شَجَرَةٍ حَتَّى يُدْرِكَكَ الْمَوْتُ وَأَنْتَ عَلَى ذَلِكَ» ھۇزەيفە τ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ ــ كىشىلەر پەيغەمبەر ρ دىن

[1] سۈرە ئال ئىمران 103 ـ ئايەت

[2] سۈرە ئەنفال 46 ـ ئايەت

[3] ئەھمەد ۋە تىرمىزى رىۋايىتى

[4] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

ياخشىلىق توغرىسىدا سورىشاتتى. مەن بولسام يامانلىقتا يولۇقۇپ قېلىشتىن قورقۇپ يامانلىق توغرىسىدا سورايتتىم. مەن پەيغەمبەر ρ گە مۇنداق دېدىم: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! بىز ھەقىقەتەن جاھىلىيەت ۋە يامانلىق ئىچىدە ئۆتكەنتۇق، اللّٰەتائالا بىزگە بۇ ياخشىلىقنى كەلتۈرۈپ بەردى، بۇ ياخشىلىقتىن كېيىن يەنە يامانلىق بولامدۇ؟› پەيغەمبەر ρ: «ھەئە» دېدى. مەن: ‹ئۇ يامانلىقتىن كېيىن يەنە ياخشىلىق بولامدۇ؟› دەپ سورىدىم. پەيغەمبەر ρ: «ھەئە، لېكىن ئۇ ساپ بولمايدۇ» دېدى. مەن: ‹ئۇ قانداق ساپ ئەمەس؟› دېدىم. پەيغەمبەر ρ: «ئەمىرلەر توغرا يولدىن چەتنىگەن كىشىلەردىن بولىدۇ، ئۇلاردا ياخشىلىقنىمۇ كۆرىسەن، يامانلىقنىمۇ كۆرىسەن» دېدى. مەن: ‹بۇ ياخشىلىقتىن كېيىن يەنە يامانلىق بارمۇ؟› دېدىم. پەيغەمبەر ρ: «ھەئە، دوزاخ ئىشىكلىرىدىكى دەۋەتچىلەر، كىمكى ئۇلارنىڭ دەۋىتىگە ئاۋاز قوشىدىكەن ئۇنى دوزاخقا تاشلايدۇ» دېدى. مەن: ‹ئى رەسۇلۇللاھ! بىزگە ئۇلارنىڭ ئالامەتلىرىنى دەپ بەرگىن!› دېدىم. پەيغەمبەر ρ: «ئۇلار بىزنىڭ تېرىمىزدىن ھەم بىزنىڭ تىللىرىمىز بىلەن سۆزلەيدۇ» دېدى. مەن: ‹ئەگەر شۇنىڭغا يولۇقۇپ قالسام نېمىگە بۇيرۇيسەن؟› دېدىم. پەيغەمبەر ρ: «مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتىنى ۋە ئۇلارنىڭ خەلىپىسىنى لازىم تۇتقىن!» دېدى. مەن: ‹ئەگەر ئۇلارنىڭ جامائىتى ۋە خەلىپىسىمۇ بولمىسىچۇ؟› دېدىم. پەيغەمبەر ρ: «دەرەخنىڭ يىلتىزىنى يېپىشكە توغرا كەلسىمۇ ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال! ئۆلۈم سېنى شۇ ھالەتتە تاپسۇن!» دېدى.[1]

بۇ سەپسەتىگە ئىككى خىل ئۇسۇل بىلەن رەددىيە بېرىلىدۇ:

❶ مەزكۇر ھەدىسنىڭ تولۇق تېكىستىدىن مەلۇمكى، پەيغەمبەر ρ ھۇزەيفە τ نى ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزىنى تارتىشقا بۇيرۇغان گۇرۇھلار ــ بىرىنچىدىن، «ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن» دېگەن جۈملىدىكى «ئاشۇ»دىن ئىبارەت كۆرسىتىش ئالمىشى مەزكۇر ھەدىسنىڭ ئۆزىدە زىكرى قىلىنغان بىر نۇقتىنى كۆرسىتىدۇ. ئىككىنچىدىن، گۇرۇھلار دېگەن مەنىدىكى «اَلْفِرَقَ» سۆزىدىكى ئېنىقلىغۇچى ئالامىتى بولغان «اَلْ» قوشۇمچىسىمۇ ھەر ئىككى تەرەپكە نىسبەتەن تونۇشلۇق بولغان نۇقتىنى ئەسلىتىدۇ. بۇ نۇقتا «دوزاخ ئىشىكلىرىدىكى دەۋەتچىلەردۇر.»*

شۇنىڭ ئۈچۈن «ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن» دېگەن سۆزنى ھەرگىزمۇ تۇرداش ئىسىم قاتارىدا مۇتلەقلەشتۈرۈۋېلىشقا بولمايدۇ چۈنكى ئۇنداق بولغاندا «پىرقەتۇنناجىيە»مۇ مەزكۇر گۇرۇھلارنىڭ ئىچىگە كىرىپ قالىدۇ. بۇ ئىسلام ئۆلىمالىرىنىڭ بىردەك قارارى بىلەن تۈپتىن باتىل.

بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، «ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن» دېگەن سۆز گەرچە ئومۇملاشتۇرۇش شەكلىدە كەلگەن بولسىمۇ، لېكىن بۇنىڭدا خاسلاشتۇرۇلغان مەنە نەزەردە تۇتۇلغان.

دېمەك، مەزكۇر ھەدىستە ئۇنىڭدىن ئۆزىنى چەتكە ئېلىشقا بۇيرۇلۇپ، ئىشارە قىلىنغان گۇرۇھلار پەقەتلا ئازغۇن گۇرۇھلاردۇر. ۋەھالەنكى مەزكۇر ھەدىسنىڭ يەنە بىر نۇسخىسىدا «ثُمَّ تَنْشَأُ دُعَاةُ الضَّلَالَةِ» «ئاندىن زالالەت دەۋەتچىلىرى مەيدانغا كېلىدۇ» دېيىلگەن.[2]

❷ بىز داۋاملىق تەكىتلەپ كېلىۋاتقان بىر نۇقتا شۇكى، شەرىئەت ئەھكاملىرىنى مۇئەييەنلەشتۈرۈشتە ھەرگىزمۇ مەلۇم مەسىلە ئۈستىدە بىرلا دەلىلنى ئاساس قىلىۋېلىشقا بولمايدۇ بەلكى شۇ مەسىلىگە دائىر بارلىق دەلىللەرنى توپلاپ مۇھاكىمە قىلىش ئارقىلىق خاسلاشتۇرۇش، تارايتىش، ئەمەلدىن قالدۇرۇش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا دەلىللەرنى مەركەزلەشتۈرۈش ئۇسۇلى بويىچە خۇلاسە شەكلىدە ھۆكۈم چىقىرىش كېرەك.

بىز مەزكۇر مەسىلىدە يۇقىرىقى ئۇسۇل بويىچە مۇھاكىمە ئېلىپ بارىدىغان بولساق شۇنداق ئېيتالايمىزكى، پەيغەمبەر ρ نىڭ «ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال!» دېگەن سۆزىدىكى ئۆزىنى چەتكە ئېلىش مەسىلىسىنى، ئۇنىڭ خۇسۇسى مەنە نەزەردە تۇتۇلغان ئومۇمى شەكلىدىكى سۆز ئىكەنلىكىگە قەستەن كۆزنى يۇمۇپ تۇرۇپ، «تۇرداش ئىسىم قاتارىدىكى مۇتلەق سۆز» دەپ پەرەز قىلغان تەقدىردىمۇ شۇنداق دېيەلەيمىزكى، ئۇنىڭ ئومۇمى دائىرىسىنى خاسلاشتۇرۇپ قويىدىغان بىرنەچچە ئوچۇق دەلىل بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئومۇمىيلىقى يەنىلا خاسلاشقان بولىدۇ. مەزكۇر دەلىللەر تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

### 1- پىرقەتۇنناجىيە * توغرىسىدىكى ھەدىس

---

[1] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

* بۇ قوشۇمچە ئۇيغۇر تىلىدا ئادەتتە ئىپادىلەنمەي، يېزىقتىمۇ سۆز بىلەن ئىپادىلەنمەي ئىككى تەرەپنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى سۆز مۇھىتىغا ھاۋالە قىلىنىش بىلەن چەكلىنىدۇ. ئەسلىدە «ھېلىقى» دېگەن ئۇقۇمنى ئىپادىلەيدۇ.

[2] ئەھمەد ۋە ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى

* دوزاختىن نىجات تاپقۇچى پىرقە

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنّ هَذِهِ الأُمّةَ سَتَفْتَرِقُ عَلَى ثَلاثٍ وَسَبْعِينَ فِرْقَةً فِي الأَهْوَاءِ كُلُّهَا فِي النّارِ إِلاّ وَاحِدَةً وَهِيَ الْجَمَاعَةُ» «جەزمەنكى بۇ ئۈممەت نەپسى خاھىشلار بويىچە يەتمىش ئۈچ پىرقىگە بۆلۈنىدۇ. ئۇلارنىڭ پەقەت بىرسىدىن باشقا ھەممىسى دوزاختا بولىدۇ. ئۇ بولسىمۇ (سۈننەت ئۈستىگە قۇرۇلغان) جامائەتتۇر.»[1]

مەزكۇر ھەدىسنىڭ يەنە بىر نۇسخىسىدا پىرقەتۇنناجىيە: «مَا أَنَا عَلَيْهِ الْيَوْمَ وَأَصْحَابِي» «ئۇ بولسىمۇ مەن ۋە مېنىڭ ساھابىلىرىم بۈگۈن تۇتۇپ كېلىۋاتقان يولدۇر» دەپ تونۇشتۇرۇلغان.[2]

پەيغەمبەر ρ نىڭ ھۇزەيفە τ نىڭ ھەدىسىدىكى «دوزاخ ئىشىكلىرىدىكى دەۋەتچىلەر» دېگەن سۆزى، مەزكۇر ھەدىستىكى «ھەممىسى دوزاختا» دېگەن سۆزنىڭ دەل ئۆزى بولۇپ «پەقەت بىرسىدىن باشقا» دېگەن سۆزى بىلەن ئۇلارنىڭ ئىچىدىن پەقەت بىرلا پىرقىنىڭ دوزاختىن نىجات تاپالايدىغانلىقى ئۇقتۇرۇلدى. مانا بۇ پىرقە ھۇزەيفە τ بايان قىلغان ھەدىستە تىلغا ئېلىنغان ئومۇمى مەنىسىدىكى ئۆزىنى چەتكە ئېلىشنى خاسلاشتۇرىدۇ.

دېمەك، مەزكۇر ھەدىسنىڭ خۇلاسە مەزمۇنى ــ ئازغۇن گۇرۇھلاردىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال! «مەن ۋە مېنىڭ ساھابىلىرىم بۈگۈن تۇتۇپ كېلىۋاتقان يولنى» ئاساس قىلىپ ماڭىدىغان پىرقەتۇنناجىيەگە ئېسىل دېگەندىن ئىبارەت. پەيغەمبەر ρ ۋە ساھابىلەر تۇتۇپ ماڭغان يولنىڭ ئۆزى جامائەتتۇر چۈنكى «جامائەت دېگەن يالغۇز قالساڭمۇ يولۇڭنىڭ ھەققەتكە ئۇيغۇن بولغىنىدۇر.»[3]

پىرقەتۇنناجىيەنىڭ مەنھەجى توغرىسىدا اللهخالىسا 4- بابتا، ئىمانى تەييارلىق تېمىسىدىكى «قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئېسىلىشتىكى ئاساسلار» دېگەن مەسىلىدە توختىلىمىز.

## 2- تائىفەتۇل مەنسۇرە* توغرىسىدىكى ھەدىس

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لَا تَزَالُ طَائِفَةٌ مِنْ أُمّتِي قَائِمَةً بِأَمْرِ اللّهِ لَا يَضُرّهُمْ مَنْ خَذَلَهُمْ أَوْ خَالَفَهُمْ حَتّى يَأْتِيَ أَمْرُ اللّهِ وَهُمْ ظَاهِرُونَ عَلَى النّاسِ» «مېنىڭ ئۈممىتىم ئىچىدىن بىر گۇرۇھ اللەنىڭ ئەمرى (يەنى قىيامەتنىڭ ئالدىدا ھەربىر مۆمىن ئەر - ئاياللىنىڭ جېنىنى ئالىدىغان شامال) كەلگەنگە قەدەر، ئىنسانلار ئۈستىدىن غالىب ھالدا اللەنىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاش (يەنى ھەقنى بەرپا قىلىش) بىلەن داۋاملىشىپ تۇرىدۇ. ئۇلارنى ياردەمسىز تاشلىۋەتكەن ياكى ئۇلار بىلەن قارشىلاشقانلار ئۇلارغا زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.»[4]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «لَنْ يَبْرَحَ هَذَا الدِّينُ قَائِمًا يُقَاتِلُ عَلَيْهِ عِصَابَةٌ مِنْ الْمُسْلِمِينَ حَتّى تَقُومَ السّاعَةُ» «بۇ دىنىنىڭ ئۈستىدە مۇسۇلمانلاردىن بولغان بىر جامائەت تاكى قىيامەتكىچە جىھاد قىلىشنى داۋاملاشتۇرىدۇ.»[5]

بۇ ھەدىس ئىبنى تەيمىيە رەھمەھۇللاھ «ئىقتىزائۇس سىراتىلمۇستەقىيم» ناملىق كىتابىدا بايان قىلغانىدەك ئون بەش ساھابىدىن رىۋايەت قىلىنغان ۋە ئۇنى ئالتە ھەدىس كىتابلىرىنى توپلىغۇچى ئالىملار رىۋايەت قىلغان ھەمدە باشقا سەلەفى – سالىھلار، اللهئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن! ئۆزلىرىنىڭ كىتابلىرىدا كەلتۈرگەن مەشھۇر بەلكى مۇتەۋاتىر دەرىجىسىدىكى ھەدىستۇر.

دېمەك، بۇ گۇرۇھ دىن ئۈستىدە جىھاد قىلىش بىلەن ئۇنى بەرپا قىلىپ تۇرىدىغانلىقى، غەلىبە - نۇسرەتكە ئېرىشىدىغانلىقى ۋەدە قىلىنغان، ياردەمسىز تاشلىۋەتكەن ۋە قارشىلاشقانلارنىڭ زىيان يەتكۈزەلمەيدىغانلىقى بىلەن بېشارەت بېرىلگەن، پەيغەمبەر ρ نىڭ دەۋرىدىن باشلاپ ئەڭ ئاخىرى ئىسا ئەلەيھىسسالام بىلەن بىرگە دەججالغا قارشى جىھاد قىلغانغا قەدەر ئۈزۈلۈپ قالماستىن داۋاملىق مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدىغان گۇرۇھتۇر. ئويلاپ كۆرەيلى، پەيغەمبەر ρ دىننى بەرپا قىلىپ تۇرغۇچى مۇشۇ گۇرۇھتىنمۇ ئۆزىنى چەتكە ئېلىپ تۇرۇشقا بۇيرۇمدۇ؟ شۇنىڭ ئۈچۈن تائىفەتۇل مەنسۇرە توغرىسىدىكى ھەدىس ھۇزەيفە τ بايان قىلغان ھەدىستىكى «ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال!» دېگەن سۆزنىڭ ئومۇمىيلىق دائىرىسىنى، ئەگەر ئۇنى ئومۇمى دېگەن تەقدىردە خاسلاشتۇرىدۇ دېيەلەيمىز.

بۇنىڭدىن شۇنداق خۇلاسە چىقىرىشقا بولىدۇكى، خەلىپىسىز دەۋردە كىشىلەر ھەرخىل پىرقە - گۇرۇھلارغا بۆلۈنۈپ كەتكەن بولسا، مۇسۇلمان كىشى ئۇبدان مۇلاھىزە بىلەن كۆزىتىپ ئۇلارنىڭ قايسى قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ يولنى تۇتۇپ ماڭغان، بۇ دىنىنىڭ

---

[1] ئىبنى ئەبى ئاسىم رىۋايىتى
[2] ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمرى τ دىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىس
[3] ئىبنى ئەساكىر رىۋايىتى
* الله نىڭ ياردىمىگە ئېرىشكۈچى گۇرۇھ
[4] مۇسلىم رىۋايىتى
[5] مۇسلىم رىۋايىتى

ئامانىتنى ئۈستىگە ئالغان ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدە جىھاد قىلىدىغان بولسا ئۇ گۇرۇھقا قوشۇلۇپ بىرگە مېڭىش لازىم. ئۇنىڭ ئۈستىگە يۇقىرىدا «پاسىق ئەمىر بىلەن بىرگە جىھاد قىلىش مەسىلىسىدە» جىھادنىڭ توختاپ قالمايدىغانلىقى توغرۇلۇق خېلى كۆپ شەرئى دەلىللەر سۆزلىنىپ ئۆتۈلدى. شۇنداق بولغان ئىكەن قانداقمۇ جامائەتسىز ھالدا جىھاد قىلغىلى بولسۇن؟!

دۇرۇس، ئىبنى ھەجەر «سەن ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال!» دېگەن ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دەيدۇ: [قاچانكى كىشىلەر ئۈچۈن خەلىپە بولماي، كىشىلەر گۇرۇھ – گۇرۇھ بولۇپ بۆلۈنگەن چاغدا ئاشۇ پىرقىلەردىن ھېچبىر كىشىگە ئەگەشمىسۇن، يامانلىققا چۈشۈپ قېلىشتىن قورقسا، قادىر بولالىسىلا ئاشۇ پىرقىلەرنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزىنى چەتكە ئالسۇن.][1]

لېكىن مەن بۇرۇن مۇنداق دېگەن ئىدىم ـــ تائىفەتۇل مەنسۇرە توغرىسىدىكى ھەدىس پىتنىلەر توغرۇلۇق كەلگەن نۇرغۇن ھەدىسلەرنى خاسلاشتۇرىدۇ. بۇنىڭ مىسالى ئىبنى ھەجەرنىڭ «زامان ئۆزگىرىپ ھەتتا بۇتلارغا ئىبادەت قىلىنىدۇ» دېگەن بابتا زىكرى قىلغان تۆۋەندىكى سۆزىدۇر: [ئىبنى بەتتال مۇنداق دەيدۇ: ‹بۇ ۋە بۇنىڭغا ئوخشىغان ھەدىسلەردىن مەقسەت ـ دىن پۈتۈنلەي زېمىننىڭ ھەممىلا يېرىدە ئۆزۈلۈپ قالىدۇ، ھەتتاكى ئۇنىڭدىن ھېچبىر نەرسە قالمايدۇ دېمەكچى ئەمەس چۈنكى ئىسلامنىڭ قىيامەتكىچە قېلىپ قالىدىغانلىقى ئىسپاتلىق دەلىل. لېكىن ئۇ ئاجىزلىشىدۇ، خۇددى باشلانغاندەك غېرىب ھالەتكە قايتىدۇ.› ئۇنىڭدىن كېيىن ئىبنى بەتتال «لَا تَزَالُ طَائِفَةٌ مِنْ أُمَّتِي يُقَاتِلُونَ عَلَى الْحَقِّ» «مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ ئىچىدىن بىر گۇرۇھ ھەققەت ئۈستىدە جىھاد قىلىپ داۋاملىشىدۇ» دېگەن ھەدىسنى زىكرى قىلدى. ئۇ ھەدىسنىڭ باشقا ھەدىسلەرنى خاسلاشتۇرىدىغانلىقىنى ھەم بايان قىلدى.][2]

شۇنىڭ ئۈچۈن مەن تائىفەتۇل مەنسۇرە توغرىسىدىكى ھەدىس «سەن ئاشۇ گۇرۇھلارنىڭ ھەممىسىدىن ئۆزۈڭنى چەتكە ئال!» دېگەن ھەدىسنى خاسلاشتۇرىدۇ دەپ قارايمەن.

ھەدىستىكى ئۆزىنى چەتكە ئېلىش ـ «ئەگەر ئۇلارنىڭ جامائىتى ۋە خەلىپىسى بولمىسا ئۆزۈڭنى چەتكە ئال»دەپ جامائەتنىڭ بولماسلىقى ۋە خەلىپىنىڭ بولماسلىقىدىن ئىبارەت ئىككى شەرتكە باغلانغان. ئەگەر خەلىپىسى مەۋجۇد بولماي جامائەت مەۋجۇد بولسا، ئۆزىنى چەتكە ئېلىش باتىل چۈنكى ئۆزىنى چەتكە ئېلىش، بىر شەرتكە ئەمەس ئىككى شەرتكە باغلانغان دېيىش ھەم مۇمكىن. لېكىن بۇ ئىجتىھاد توغرا ئەمەس چۈنكى ھۇزەيفە τ نىڭ: «مۇسۇلمانلارنىڭ جامائىتىنى ۋە ئۇلارنىڭ خەلىپىسىنى لازىم تۇتقىن!» دېگەن ھەدىسىدىكى جامائەتتىن خەلىپىنىڭ ئىتائىتىدىكى مۇسۇلمانلار جامائىتى مەقسەت قىلىنغان، ئەگەر خەلىپە بولمىسا تەبئىيلا بۇ مەنىدىكى جامائەت ھەم يوق بولىدۇ ـ دە، شۇڭلاشقا بۇ ئىجتىھادمۇ توغرا بولمايدۇ. تائىفەتۇل مەنسۇرە ھەدىسى ھۇزەيفە τ نىڭ ھەدىسىنى خاسلاشتۇرىدۇ دېيىش ئۇنىڭدىن ياخشى.

يۇقىرىقى گەپتىن مەقسەت شۇكى، مۇسۇلمان كىشى داۋاملىق ھەققەتكە ئەگىشىشكە شۇنداقلا مۇسۇلمانلارنىڭ خەلىپىسىگە (ئەگەر مەۋجۇد بولسىلا) بويسۇنۇشقا ھەم گۇناھ بولمىغان ئىشلاردا ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشقا بۇيرۇلغان. خەلىپە بولمىغاندىمۇ يەنىلا مۇسۇلمان كىشىنىڭ ھەققەتكە ئەگىشىش مەجبۇرىيىتى بار. ھالبۇكى، پەيغەمبەر ρ مۇ بۇ ئۈممەت ئىچىدىن بىر گۇرۇھنىڭ ھەققەت ئۈستىدە داۋاملىق مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەردىغۇ! مۇنداق بولغان ئىكەن مۇسۇلمان كىشىگە خەلىپە يوق چاغدىمۇ ئەنە شۇ ئىلىم، دەۋەت ۋە جىھاد ئارقىلىق بۇ دىننى بەرپا قىلىدىغان جامائەتكە قېتىلىپ بىرگە مېڭىشى پەرز بولىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن: [وَاتَّبِعْ سَبِيلَ مَنْ أَنَابَ إِلَيَّ] [ماڭا تائەت بىلەن قايتقان ئادەمنىڭ يولىغا ئەگەشكىن.][3]

ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: [ئەبۇ مۇھەممەدنىڭ «بىڭى ھادىسىلەر ۋە بىدئەتلەر» ناملىق كىتابىدا دېگەن تۆۋەندىكى سۆزى نېمىدېگەن ياخشى! «جامائەتنى لازىم تۇتۇشقا بۇيرۇق كەلگەنلىكى ئۈچۈن، جامائەتنى لازىم تۇتۇشتىن مەقسەت گەرچە ئۇنىڭغا ئېرىشكۈچىلار ئاز، قارشى چىققۇچىلار كۆپ بولغان تەقدىردىمۇ ھەقنى ۋە ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىنى لازىم تۇتۇشتۇر.»

چۈنكى ھەق دېگەن، پەيغەمبەر ρ ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىدىن ئىبارەت بىرىنچى جامائەت تۇتقان يولدۇر. ئۇلاردىن كېيىنكى بىدئەتچىلەرنىڭ كۆپلۈكى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ.

ئەمرى ئىبنى مەيمۇن ئەلئۆۋدى τ مۇنداق دەيدۇ: {صَحِبْتُ مُعَاذًا بِالْيَمَنِ، فَمَا فَارَقْتُهُ حَتىَّ وَارَيْتُهُ فِي التُّرَابِ بِالشَّامِ، ثُمَّ صَحِبْتُ بَعْدَهُ أَفْقَهَ النَّاسِ عَبْدَ اللهِ بنِ مَسْعُودٍ τ، فَسَمِعْتُهُ يَقُوْلُ: عَلَيْكُمْ بِالْجَمَاعَةِ، فَإِنَّ يَدَ اللهِ عَلَى الْجَمَاعَةِ، ثُمَّ سَمِعْتُهُ يَوْمًا مِنَ الْأَيَّامِ وَهُوَ يَقُوْلُ: سَيَلِيْ عَلَيْكُمْ وُلَاةٌ يُؤَخِّرُوْنَ الصَّلَاةَ عَنْ مَوَاقِيْتِهَا،فَصَلُّوا الصَّلَاةَ لِمِيْقَاتِهَا، فَهِيَ الْفَرِيْضَةُ، وَصَلُّوا مَعَهُمْ فَإِنَّهَا لَكُمْ نَافِلَةٌ، قَالَ قُلْتُ:

---

[1] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 37 ـ بەت

[2] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 76 ـ، 77 ـ بەتلەر

[3] سۈرە لوقمان 15 ـ ئايەت

يَا أَصْحَابَ مُحَمَّدٍ، مَا أَدْرِيْ مَا تُحَدِّثُوْنَا؟ قَالَ: وَمَا ذَاكَ؟ تَأْمُرُنِيْ بِالْجَمَاعَةِ وَتَحُضُّنِيْ عَلَيْهَا. ثُمَّ تَقُوْلُ:صَلِّي الصَّلَاةَ وَحْدَكَ، وَهِيَ الْفَرِيْضَةُ، وَصَلِّ مَعَ الْجَمَاعَةِ وَهِيَ نَافِلَةٌ؟ قَالَ يَا عَمْرَو بْنَ مَيْمُونٍ، قَدْ كُنْتُ أَظُنُّكَ مِنْ أَفْقَهِ أَهْلِ هَذِهِ الْقَرْيَةِ، تَدْرِيْ مَا الْجَمَاعَةُ؟ قُلْتُ: لَا، قَالَ: إِنَّ جُمْهُوْرَ الْجَمَاعَةِ: أَلَّذِيْنَ فَارَقُوا الْجَمَاعَةَ. اَلْجَمَاعَةُ مَا وَافَقَ الْحَقَّ، وَإِنْ كُنْتَ وَحْدَكَ) وَفِيْ طَرِيْقٍ أُخْرَى (فَضَرَبَ عَلَى فَخِذِيْ وَقَالَ: وَيْحَكَ، إِنَّ جُمْهُوْرَ النَّاسِ فَارَقُوا الْجَمَاعَةَ. وَإِنَّ الْجَمَاعَةَ مَا وَافَقَ طَاعَةَ اللهِ عَزَّوَجَلَّ)} {مەن مۇئاز τ غا يەمەندە ھەمسۆھبەت بولدۇم، ئۇنىڭدىن ئايرىلمىدىم، ھەتتاكى ئۇنى شامدا تۇپراققا كۆمدۇم. ئۇنىڭدىن كېيىن كىشىلەرنىڭ ئەڭ ئالىمراقى ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد τ غا ھەمراھ بولدۇم، ئۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: ‹جامائەتنى لازىم تۇتۇڭلار! چۈنكى اللّٰەنىڭ قولى جامائەت ئۈستىدىدۇر.› ئۇنىڭدىن كېيىن كۈنلەرنىڭ بىرىدە ئۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: ‹يېقىندا سىلەرگە نامازنى ۋاقتىلىرىدىن كېچىكتۈرۈپ ئوقۇيدىغان ۋالىيلار كېلىدۇ، سىلەر نامازنى ۋاقتىدا ئوقۇڭلار! ئۇ پەرز (ھېسابلىنىدۇ) ئۇلار بىلەن بىرگە ئوقۇڭلار! چۈنكى ئۇ سىلەرگە نەپلە ھېسابلىنىدۇ.› ئۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن دېدىم: ئى مۇھەممەد ρ نىڭ ساھابىلىرى سىلەرنىڭ بىزگە سۆزلەپ بەرگەن نەرسەڭلارنى چۈشەنمىدىم، نېمە دەۋاتىسىلەر؟! ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد τ مۇنداق دېدى: ‹نېمىنى چۈشەنمىدىڭ؟› مەن دېدىم: سەن مېنى جامائەت بولۇشقا بۇيرۇيسەن ۋە ئۇنىڭغا قىزىقتۇرىسەن، ئۇنىڭدىن كېيىن نامازنى يالغۇز ئوقۇغىن ئۇ پەرز ھېسابلىنىدۇ، جامائەت بىلەن ئوقۇغىن ئۇ نەپلە ھېسابلىنىدۇ دەيسەن. ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد τ مۇنداق دېدى: ‹ھەي ئەمرى ئىبنى مەيمۇن! مەن سېنى مۇشۇ قىشلاق ئاھالىسىنىڭ ئەڭ ئالىمراقى دەپ گۇمان قىلاتتىم. جامائەت دېگەن نېمە، بىلەمسەن؟› مەن دېدىم: ياق. ئۇ دېدى: ‹شۈبھىسىزكى، جامائەتنىڭ كۆپى ــ جامائەتتىن ئايرىلغان كىشىلەردۇر. گەرچە سەن يالغۇز بولساڭمۇ، جامائەت دېگەن ھەققە ئۇيغۇن كەلگىنىدۇر.› يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن ئۇ مېنىڭ يوتامغا ئۇرۇپ تۇرۇپ مۇنداق دېدى: ‹ۋاي ساڭا، ھەقىقەتەن كىشىلەرنىڭ كۆپى جامائەتتىن ئايرىلغان. شۈبھىسىزكى، جامائەت دېگەن اللّٰەتائالانىڭ ئىتائىتىگە ئۇيغۇن كەلگەن نەرسىدۇر.›}

نەئىم ئىبنى ھەمماد مۇنداق دەيدۇ: ‹ئەگەر جامائەت بۇزۇلسا گەرچە سەن يالغۇز بولساڭمۇ جامائەت بۇزۇلۇشتىن ئىلگىرى جامائەت تۇتقان يولنى لازىم تۇت. چۈنكى سەن شۇ ۋاقىتتا ئۆزۈڭ جامائەتسەن.›][1]

ئەسكەرتىش: تائىفەتۇل مەنسۇرە دېگەن كىملەر؟

ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام ئەھمەد قاتارلىق كۆپ ساندىكى سەلەف ئۆلىمالىرى، تائىفەتۇل مەنسۇرە ــ ئۆلىمالار ۋە مۇھەددىسلەر دەپ قارايدۇ لېكىن بۇ خىل قاراش پەيغەمبەر ρ نىڭ، تائىفەتۇل مەنسۇرە توغرىسىدىكى ھەدىسلىرىدە زىكرى قىلىنغان، جىھاد قىلىشنىڭ بۇ گۇرۇھنىڭ ئەڭ روشەن ئالاھىدىلىكى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان ئوچۇق سۆزلىرىگە تازا ئۇيغۇنلىشالماي قالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن تائىفەتۇل مەنسۇرەنى پەقەت ئۆلىمالاردىنلا ئىبارەت دېيىش مۇۋاپىق ئەمەس بەلكى ئۇلار ھەم ئىلىم ھەم جىھاد ئەھلىدىن تەركىب تاپقانلاردۇر.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىمام نەۋەۋي، ئىمام بۇخارى، ئىمام ئەھمەد ۋە ئۇلاردىن باشقىلارنىڭ سۆزلىرىنى زىكرى قىلىپ بولغاندىن كېيىن مۇنداق دېگەن: [بۇ گۇرۇھ ھەرخىل مۆمىنلەرنىڭ ئىچىدە تارقالغان بولۇشى مۇمكىن. ئۇلارنىڭ ئىچىدە قەھرىمان مۇجاھىدلار، قانۇنشۇناس ئالىملار، مۇھەددىسلەر، زاھىدلار، ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسقۇچىلار ۋە باشقا ياخشىلىق ئىگىلىرى باردۇر. ئۇلارنىڭ بىر يەرگە توپلاشقان بولۇشى لازىم كەلمەيدۇ بەلكى ئۇلار زېمىننىڭ ھەرقايسى قىتئەلىرىگە تارقالغان بولىدۇ.][2]

شۇنىڭدەك شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ئىككى شاھادەت كەلىمىسىنى ئېيتىپ تۇرۇپ ئىسلام شەرىئىتىنىڭ غەيرىي بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچى موڭغۇللارغا قارشى بەرگەن پەتىۋاسى ئىچىدە، جىھاد ئەھلىنىڭ تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ ئىچىگە كىرىشتە كىشىلەرنىڭ ئەڭ ھەقلىقرەكى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: [شام ۋە مىسىردىكى ئۇنىڭغا ئوخشاش تائىپىلەر، مۇشۇ ۋاقىتتا ئىسلام دىنىنى قوغداپ ئۇرۇش قىلغۇچىلاردۇر. ئۇلار، پەيغەمبەر ρ: «لَا تَزَالُ طَائِفَةٌ مِنْ أُمَّتِي ظَاهِرِينَ عَلَى الْحَقِّ، لَا يَضُرُّهُمْ مَنْ خالفهم و لَا مَنْ خَذَلَهُمْ، حَتَّى تَقُومَ السَّاعَةُ» «مېنىڭ ئۈممىتىم ئىچىدىن بىر گۇرۇھ قىيامەت كۈنىگە قەدەر غالىب ھالدا ھەقىقەت ئۈستىدە جىھاد قىلىش بىلەن داۋاملىشىدۇ، ئۇلارغا ئۇلار بىلەن قارشىلاشقانلار ۋە ياردەمسىز تاشلاپ قويغانلار زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ» دەپ زىكرى قىلغان تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ ئاستىغا كىرىشكە كىشىلەرنىڭ ئەڭ ھەقلىقرەكىدۇر.][3]

بۇ تائىپىنىڭ تەركىبىگە ئەمەلىيەتچان ئالىملارنىڭ بىرىنچى بولۇپ كىرىدىغانلىقى، مۇجاھىدلار ۋە باشقىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھالەتتىكى قالغان كىشىلەرنىڭ بولسا ئەگەشكۈچىلەر قاتارىدا كىرىدىغانلىقىدا شەك يوق.

[1] ئىبنى قەييۇمنىڭ «ئىغاسەتۇللەھفان مىن مەسايىد ئەششەيتان» ناملىق كىتابى 82 ـ بەتلەر

[2] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋي» 13 ـ جىلد 67 ـ بەت

[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 531 ـ بەت

سەلەفلەرنىڭ تائىفەتۇل مەنسۇرەنى ئۆلىمالاردىنلا ئىبارەت دېيىشىدىكى سەۋەب شۇكى، ئۇلارنىڭ دەۋرى جىھاد قىلىشنىڭ ھەربىر مۇسۇلماننىڭ ئىمانى مەجبۇرىيىتى ئىكەنلىكى توغرىسىدا مۇسۇلمانلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئىختىلاپ يوق، چېگرىلار بولسا مۇجاھىدلار بىلەن توشۇپ كەتكەن، ئىسلام قوشۇنلىرى كاپىرلارنىڭ زېمىنىغا يۈرۈش قىلىۋاتقان مەزگىل ئىدى. ئۇ دەۋرىدە دىنغا دەخلى يەتكۈزىدىغان سەلبىي ئامىللار پەقەت ھەرخىل بىدئەت ۋە ئېغىر ئازغۇنلۇقلار بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن، بۇ مەيداننىڭ ئاتلىق قوشۇنلىرى بولسا ئۆلىمالار ئىدى. ئەمما بىزنىڭ ھازىرقى دەۋرىمىزدە بىز مۇسۇلمانلار ئۆلىمالارنىڭ ھەم مۇجاھىدلارنىڭ ھەربىرىنىڭ ئۆز ساھەسىدىكى جاپالىق كۈرىشكە موھتاج چۈنكى بۇ دىننى يالغۇز ئىلىم ۋە ياكى پەقەت جىھاد بىلەنلا تىكلىگىلى بولمايدۇ. بەلكى ھەر ئىككىسىنى بىرلەشتۈرگەندە ئاندىن ئۇنى تولۇق بەرپا قىلغىلى بولىدۇ.

بۇ ھەقتە اللەتائالا بىزگە مۇنداق كۆرسەتمە بېرىدۇ: [لَقَدْ أَرْسَلْنَا رُسُلَنَا بِالْبَيِّنَاتِ وَأَنْزَلْنَا مَعَهُمْ الْكِتَابَ وَالْمِيزَانَ لِيَقُومَ النَّاسُ بِالْقِسْطِ وَأَنْزَلْنَا الْحَدِيدَ فِيهِ بَأْسٌ شَدِيدٌ وَمَنَافِعُ لِلنَّاسِ وَلِيَعْلَمَ اللَّهُ مَنْ يَنْصُرُهُ وَرُسُلَهُ بِالْغَيْبِ إِنَّ اللَّهَ قَوِيٌّ عَزِيزٌ] [بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلىرىمىزنى روشەن مۆجىزىلەر بىلەن ئەۋەتتۇق ۋە ئۇلار بىلەن بىللە، ئىنسانلار ئادالەتنى بەرپا قىلسۇن دەپ، كىتابنى، قانۇننى چۈشۈردۇق. تۆمۈرنى ياراتتۇق، (تۆمۈردىن ئۇرۇش قورallىرى ياسىلىدىغانلىقى ئۈچۈن) تۆمۈر كۈچ - قۇۋۋەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، تۆمۈردە ئىنسانلار ئۈچۈن نۇرغۇن مەنپەئەتلەر بار، اللەنى كۆرمەي تۇرۇپ (قورallارنى ئىشلىتىپ) اللەقا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ياردەم بەرگەنلەرنى بىلىش (مەلۇم قىلىش) ئۈچۈن (تۆمۈرنى ياراتتى)، اللەھەقىقەتەن كۈچلۈكتۇر، غالىبتۇر.][1]

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللە مۇنداق دەيدۇ: [بۇ دىن ھەرگىزمۇ كىتاب (يەنى قۇرئان)، مىزان، تۆمۈر (يەنى قورال – ياراق)سىز بەرپا بولمايدۇ. كىتاب ئارقىلىق توغرا يول كۆرسىتىلىدۇ. تۆمۈر ئۇنىڭغا ياردەم بېرىدۇ. بۇ ھەقتە يۇقىرىقى ئايەتنى مۇلاھىزە قىلىڭ! كىتاب ئارقىلىق دىن بىلەن ئىلىم بەرپا بولىدۇ. مىزان ئارقىلىق ئىقتىسادىي توختام ۋە باشقا مۇئامىلە ئىشلىرىدا ئادالەت بەرپا بولىدۇ، تۆمۈر ئارقىلىق شەرئى جازالار بەرپا بولىدۇ.][2]

ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللە يەنە مۇنداق دەيدۇ: [جابىر ئىبنى ئابدۇللە τ نىڭ: «أَمَرَنَا رَسُولُ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَنْ نَضْرِبَ بِهَذَا - يَعْنِي السَّيْفَ - مَنْ خَرَجَ عَنْ هَذَا - يَعْنِي الْمُصْحَفَ» پەيغەمبەر ρ بىزنى بۇنىڭدىن (يەنى قۇرئاندىن) چىققانلارنى، بۇنىڭ بىلەن (يەنى قىلىچ بىلەن) ئۇرۇشىمىزغا بۇيرۇغان][3] دېگىنىدەك، مۇسۇلمانلارنىڭ قىلىچلىرى قۇرئان ۋە ھەدىستىن ئىبارەت بۇ شەرىئەتكە ياردەم بېرىدۇ.

ئۇ يەنە مۇنداق دەيدۇ: [دېمەك، دىننىڭ بەرپا بولۇشى اللەتائالا دېگەندەك توغرا يول كۆرسەتكۈچى كىتاب بىلەن ئۇنى ھىمايە قىلغۇچى تۆمۈرگە باغلىق.][4]

مەن خۇلاسىلەپ ئېيتىمەنكى، تائىفەتۇل مەنسۇرە ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەنىڭ يولىدىن ئىبارەت توغرا شەرئى يولنى ياقىلاپ ماڭىدىغان مۇجاھىدلار گۇرۇھىدۇر. بۇ يول ھەققىدە اللەخالىسا 4- بابتا «قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئېسىلىشتىكى ئاساسلار» دېگەن تېمىدا توختىلىپ ئۆتىمىز.

پىرقەتۇنناجىيە تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ دەل ئۆزىمۇ؟

كۆپىنچە ئەقىدە كىتابلىرىدا «ئەھلى سۈننى ۋەلجامائە»دىن ئىبارەت پىرقەتۇنناجىيە تائىفەتۇل مەنسۇرەدۇر دەپ بايان قىلىنغان.

بۇ ھەقتە مېنىڭ قارىشىم شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، پىرقە، تائىپە سۆزلىرى تولۇق ماس مۇناسىۋەتتىكى مەنىداش سۆز ئەمەس بەلكى تائىپە سۆزىنىڭ ئۇقۇم دائىرىسى تارراق بولۇپ، پىرقىنىڭ بىر تەركىبى قىسمى ھېسابلىنىدۇ. دېمەك، تائىفەتۇل مەنسۇرە ــ ساغلام ئەقىدە ۋە توغرا يول ئۈستىدىكى پىرقەتۇنناجىيەنىڭ، ئىلىم ھەم جىھاد يولى ئارقىلىق دىنغا ياردەم بېرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان بىر قىسمىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئېيتىمىزكى، دىننىڭ ئۆز دەۋرىدىكى ئەڭ مۇھىم پەرز ئەمەللىرى بىلەن شۇغۇللانغۇچى، ئىسلام دىننى قۇرئان ۋە ھەدىستە كۆرسىتىلگەندەك ئۆز پېتى، ئەسلى ماھىيىتى بويىچە ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۇنى قايتىدىن گۈللەندۈرگۈچى شەخسنى جۇمھۇر ئۆلىمالارنىڭ قارىشىغا ئاساسەن تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ بىر ئەزاسى دەپ مۇئەييەنلەشتۈرۈشكە بولىدۇ. مەن بۇ قارىشمنى تۆۋەندىكى دەلىل بىلەن ئىسپاتلايمەن:

[1] سۈرە ھەدىد 25- ئايەت

[2] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 35- جىلد 36- بەت

[3] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 25- جىلد 365- بەت

[4] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28- جىلد 396- بەت

❶ اللّٰەتائالا مۇنداق دېگەن: [فَلَوْلَا نَفَرَ مِنْ كُلِّ فِرْقَةٍ مِنْهُمْ طَائِفَةٌ لِيَتَفَقَّهُوا فِي الدِّينِ] [ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى ھەربىر پىرقىدىن بىر تائىپە كىشى دىنىي ئالىم بولۇپ، ئۇلار قەۋمىنىڭ قېشىغا قايتقاندىن كېيىن، قەۋمىنىڭ اللّٰەدىن قورقۇشى ئۈچۈن، ئۇلارنى ئاگاھلاندۇرۇش مەقسىتىدە نېمىشقا (ئىلىم تەلەپ قىلىشقا) چىقمىدى؟][1]

مەزكۇر ئايىتى كەرىمىدە پىرقە بىلەن تائىپە پەرقلەندۈرۈلگەن ھەم تائىپىنىڭ پىرقىنىڭ بىر تارمىقى ئىكەنلىكى، شۇنداقلا ئۇنىڭ پىرقە ئىچىدىكى ئىلىم ۋە جىھاد بىلەن شۇغۇللىنىدىغان بىر تەركىبى قىسمى ئىكەنلىكى ئۇقتۇرۇلغان.

بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرى ھەققىدە «تەپسىرى ئىبنى كەسىر»گە مۇراجىئەت قىلىڭ!

❷ ئىلىم بىلەن جىھاد تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ ئەڭ مۇھىم سۈپەتلىرىدىن بولۇپ، ئۇنىڭ شەرىئەتتىكى ئەسلى ئورنى پەرزدۇر. ئۇ پۈتۈن ئۈممەتكە ئەمەس بەلكى ئۈممەتنىڭ ئېھتىياجىنى قامدىيالىغۇدەك بىر تۈركۈم كىشىلەرگە پەرز كۇپايىدۇر. شۇنىڭدىن مەلۇمكى، ئۈممەت ئىچىدىكى ئىلىم ۋە جىھاد بىلەن شۇغۇللانغۇچى ئەنە شۇ بىر تۈركۈم كىشىلەر تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ دەل ئۆزىدۇر.

❸ ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل قاتارلىق مۇھەددىسلەرنىڭ تائىفەتۇل مەنسۇرە ــــ ئۆلىمالار ۋە مۇھەددىسلەردۇر دېگەن سۆزىمۇ پىرقە بىلەن تائىپىنىڭ مەزكۇر پەرقىنى ھېس قىلدۇرىدۇ چۈنكى پىرقەتۇنناجىيەگە (يەنى ئەھلى سۈننى ۋەلجامائەگە) تەۋە كىشىلەرنىڭ ھەممىسى ئالىم ياكى مۇھەددىس ئەمەس.

ئىمام نەۋەۋىينىڭ تائىپە توغرۇلۇق نەقىل قىلغان سۆزى تۆۋەندىكىچە: [ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل مۇنداق دېگەن: ‹ئەگەر ئۇ تائىفەتۇل مەنسۇرە ئەھلى ھەدىس بولمىسا ئۇلارنىڭ (تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ) كىم ئىكەنلىكىنى مەن بىلمەيمەن.›

قازى ئىياز مۇنداق دېگەن: ‹دېمەك، ئىمام ئەھمەد ئەھلى سۈننى ۋەلجامائە ۋە ئەھلى ھەدىسنىڭ مەزھىپىگە ئېتىقاد قىلىدىغان كىشىلەرنى مەقسەت قىلغان.›][2]

قازى ئىيازنىڭ «ئەھلى ھەدىس تامامىي ئەھلى سۈننىدۇر» دېگەن سۆزى توغرا ئەمەس لېكىن ئەھلى سۈننىنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ دېيىلسە توغرا. ئۇنىڭغا ئەھلى ھەدىسنىڭ مەزھىپىگە ئېتىقاد قىلىدىغان كىشى دېگەن سۆز بىلەن ئىشارە قىلىنغان، چۈنكى ئاۋام خەلق بولسا ئۆزلىرىنىڭ ئۆلىمالىرىغا تەۋەلىنىدۇ. ئۆلىمالار بولسا اللّٰەتائالانىڭ: [أَطِيعُوا اللَّهَ وَأَطِيعُوا الرَّسُولَ وَأُولِي الْأَمْرِ مِنْكُمْ] [اللّٰەقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئۆزۈڭلاردىن بولغان ئىش ئۈستىدىكىلەرگە ئىتائەت قىلىڭلار.][3] دېگەن سۆزىدە زىكرى قىلىنغان ئىش ئۈستىدىكىلەرنىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ. بۇ نۇقتىنى تۆۋەندىكى ئايەتتىن تېخىمۇ روشەن ئىسپاتلىغىلى بولىدۇ: [وَلَوْ رَدُّوهُ إِلَى الرَّسُولِ وَإِلَى أُولِي الْأَمْرِ مِنْهُمْ لَعَلِمَهُ الَّذِينَ يَسْتَنْبِطُونَهُ مِنْهُمْ] [ئەگەر ئۇنى پەيغەمبەرگە ۋە ئۇلار (يەنى مۆمىنلەر)نىڭ ئىچىدىكى ئىش ئۈستىدىكىلەرگە مەلۇم قىلسا، (شۇ) خەۋەرنى چىقارغۇچىلار ئۇنى (يەنى شۇ خەۋەرنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالىنى) ئۇلاردىن ئەلۋەتتە بىلىۋالاتتى.][4]

مەزكۇر ئايىتى كەرىمىدە اللّٰەتائالا ئۆلىمالارنى «ئۇلار بولسا خۇلاسە چىقىرالايدىغانلار» دەپ ئىش ئۈستىدىكىلەر دەپ ئاتىدى. مانا بۇ ئۆلىمالارنىڭ ئىش ئۈستىدىكىلەر قاتارىدىن ھېسابلىنىدىغانلىقى توغرىسىدىكى ئۈچۈق دەلىل بولۇپ، قوشۇمچە ئۇلارنى ئەمىر قىلىشنىڭ پەرزلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

ئىلىمنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشى توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىستە بۇنىڭغا ئىشارە بەرگەنىدەك ئاۋام خەلق ئۆلىمالارغا تەۋەلىنىدۇ. بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دېگەن: [يَوْمَ نَدْعُو كُلَّ أُنَاسٍ بِإِمَامِهِمْ] [بىز ھەممە ئادەمنى ئۇلارنىڭ پېشۋالىرى بىلەن چاقىرىدىغان كۈننى (ئېسىڭىدە تۇتقىن.)][5]

ئەھلى سۈننى ۋەلجامائە ئۈممەت ئىچىدە پەيغەمبەر ρ نىڭ ئورنىدا تۇرۇپ ئىشلارغا يېتەكچىلىك قىلىدىغان ئۆلىمالار گۇرۇھىغا ئەگىشىدۇ چۈنكى تائىپىنىڭ دائىرىسى پىرقىدىن تارراق بولىدۇ. تائىپە بىلەن پىرقىنىڭ مۇناسىۋىتى بىقىندىلىق مۇناسىۋەت بولۇپ، تائىپىگە تەۋە بولغان ئادەم ئالدى بىلەن پىرقىگە تەۋە بولغان بولۇشى لازىم. اللّٰەئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.

[1] سۈرە تەۋبە 122 ـ ئايەت
[2] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋىي» 13 ـ جىلىد 66 ـ، 67 ـ بەتلەر
[3] سۈرە نىسا 59 ـ ئايەت
[4] سۈرە نىسا 83 ـ ئايەت
[5] سۈرە ئىسرا 71 ـ ئايەت

پىرقە بىلەن تائىپىنى ئايرىم چۈشەندۈرۈشكە كۆڭۈل بۆلۈشتىكى مەقسەت، ھەربىر مۇسۇلماننىڭ بۇ دىنغا ئىلىم، دەۋەت ۋە جىھاد ئارقىلىق ياردەم بېرىشنى ئۈستىگە ئالغان ئەنە شۇ تائىپىنىڭ بىر ئەزاسى بولۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىشى ئۈچۈندۇر. بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَفِي ذَلِكَ فَلْيَتَنَافَسِ الْمُتَنَافِسُونَ] [قىزىققۇچىلار شۇنىڭغا قىزىقسۇن!][1]

ئاخىردا شۇنى ئەسكەرتىپ ئۆتىمەنكى، بەزىدە پىرقەتۇنناجىيە بىلەن تائىفەتۇل مەنسۇرە تامامەن بىرىكىپ كېتىشى مۇمكىن، بۇ خىل ھالەت پەقەت سەھىھ ھەدىسلەردە كەلگەندەك زامانى ئاخىردا مۆمىنلەر شامغا يىغىلغان، ئىسا ئەلەيھىسسالام دەججالغا قارشى ئاسماندىن چۈشكەن چاغدا يۈز بېرىدۇ. مۇشۇنىڭغا ئاساسەن بۇ تائىپىنىڭ ئاخىرى شامدا ياكى بەيتۇل مۇقەددەستە بولىدۇ.[2] نىسبەتەن شۇنداق، ئەمما ئۇنىڭدىن ئىلگىرىكى زامانلاردا بەزىدە شامدا بولىدۇ بەزىدە ئۇنىڭدىن باشقا يەرلەردە بولىدۇ.[3] اللّٰەئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.

ئەسكەرتىش: دەۋرىمىزدىكى تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ زىممىسىدىكى ئەڭ جىددىي پەرز ئەمەل توغرىسىدا

دەۋرىمىزدىكى تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ زىممىسىدىكى ئەڭ جىددىي پەرز ئەمەللەرنىڭ ئالدىنقىسى ـــ اللّٰەنىڭ شەرىئىتىنى ئۆزگەرتكەن، مۇسۇلمانلار ئۈستىدە ئويدۇرما ۋە كۇفرى قانۇنلار بىلەن ھۆكۈم سۈرۈۋاتقان مۇرتەد ھۆكۈمرانلارغا قارشى جىھاد قىلىشتىن ئىبارەت. بۇ ھەقتە ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھ اللّٰەتائالانىڭ: [أَفَحُكْمَ الْجَاهِلِيَّةِ يَبْغُونَ] [ئۇلار جاھىلىيەت دەۋرىنىڭ ھۆكمىنى تەلەپ قىلامدۇ؟][4] دېگەن ئايىتىنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: [مەزكۇر ئايىتى كەرىمىدە اللّٰەتائالا ئۆزىنىڭ بارچە ياخشىلىقنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، بارچە يامانلىقتىن توسىدىغان قانۇنلىرىدىن چىقىپ كەتكەن ھەمدە اللّٰەنىڭ شەرىئىتىگە تاياناي تۇرۇپ ئويدۇرۇپ چىقىرىلغان ئوي ـ پىكىر، نەپسى خاھىش، قائىدە ـ يوسۇنلىرىغا چوقۇنغان ۋە مۇراجىئەت قىلغان ئادەملەرنىڭ مەزكۇر قىلمىشلىرىنى ئىنكار قىلىدۇ. كىمكى مەزكۇر قىلمىشلارنى سادىر قىلىدىكەن كاپىر بولىدۇ ھەم ئۇ تاكى اللّٰەۋە اللّٰەنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ھۆكمىگە قايتقان، ئاز – كۆپ ھەرقانداق ئىشتا قۇرئاندىن باشقىنى ئاساسى قانۇن قىلىشنى تەرك ئەتكەنگە قەدەر ئۇنىڭغا قارشى جىھاد قىلىش پەرز بولىدۇ.][5]

مۇشۇ ئەسىر (يەنى 20ـ ئەسىر)دە ئۆتكەن خېلى كۆپ ھەقىقەتچى ئالىملار ئىبنى كەسىر رەھىمەھۇللاھنىڭ مەزكۇر سۆزىگە ئىلاۋە قىلىپ، بۇ خىل ھالەتنىڭ ھازىر مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىدىن ئويدۇرما كۇفرى قانۇن بويىچە ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتقان ھاكىملارنىڭ ئەمەلىيىتىگە تامامەن ئۇيغۇن كېلىدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويۇشقان.

شەيخ ئەھمەد شاكىر رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [اللّٰەتائالانىڭ ھۆكمىدىن چەتنىگەنلەر شۇ دەرىجىدە ئەيىبلەنگەن تۇرسا، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز دىيارلىرىدا ياۋروپالىقلارنىڭ بۇددىستلىق، دىنسىزلىق، نەپسى خاھىش، باتىل ئوي – پىكىرلەردىن قۇراشتۇرۇلغان؛ خالىغانچە ئۆزگەرتىۋېتەلەيدىغان، ئىسلام شەرىئىتىگە ئۇيغۇن ياكى خىلاپ ئىكەنلىكى سۈرۈشتۈرۈلۈپمۇ بېقىلمىغان كۇفرى قانۇنى بىلەن ھۆكۈم سۈرۈشى اللّٰەتائالانىڭ شەرىئىتىدە دۇرۇس بولارمۇ؟ بۇ ئويدۇرما قانۇنلار ئۈستىدىكى مەسىلە ھەقىقەتەن قۇياشتىنمۇ ئېنىق تۇرىدۇكى، ئۇچۇق كۇفرى ئىكەنلىكىدە ھېچقانداق شەك ياكى ئېھتىماللىق يوق. كىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۆزىنى مۇسۇلمان ھېسابلايدىغان كىشىلەرنىڭ بىرىمۇ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىش، بويسۇنۇش ياكى تەستىقلاشتا ھېچقانداق ئۆزرىگە ئىگە ئەمەس.][6]

ئەللامە مۇھەممەد ھامىدۇلفەقى رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ياۋروپالىقلارنىڭ گەپ – سۆزلىرىنى كىشىلەرنىڭ ھاياتى، مال – مۈلكى ۋە ئار ـ نومۇسى ئۈستىدە ھۆكۈم چىقىرىشنىڭ قانۇنى ئاساسى قىلىپ بېكىتكەن؛ ئۇنى اللّٰەنىڭ كالامى ۋە پەيغەمبەر ρ نىڭ سۈننىتىدىن ئۆزىگە مەلۇم بولغان ھۆكۈملەردىن ئەلا بىلگەن ئادەمنىڭ جىنايى خاراكتېرى مەزكۇر ئايىتى كەرىمىدە كۆرسىتىلگەندەك بەلكى ئۇنىڭدىنمۇ ئېغىرراق ئورۇن تۇتىدۇ. ئەگەر ئۇ اللّٰەنازىل قىلغان قانۇن بىلەن ھۆكۈم قىلىشقا قايتماي، ئۆزىنىڭ مەزكۇر كۇفرى

---

[1] سۈرە مۇتەففىفىن 26ـ ئايەت

[2] ئەبۇ ئۇمامىنىڭ سۈنەنى ئىبنى ماجە 12ـ جىلد 94ـ بەت؛ تەبەرانىينىڭ «ئەلمۇئجەمۇل كەبىير» ناملىق كىتابى 7ـ جىلد 154ـ بەتتىكى ھەدىسىگە مۇراجىئەت قىلىڭ!

[3] «فەتھۇلمەجىيد شەرھ كىتابۇتتەۋھىيد» 278ـ، 279ـ بەتلەر

[4] سۈرە مائىدە 50ـ ئايەت

[5] «تەپسىرى ئىبنى كەسىر» 3ـ جىلد 131ـ بەت

[6] ئەھمەد شاكىرنىڭ «ئۇمدەتۇتتەفسىير مۇختەسەر تەفسىرى ئىبنى كەسىر» ناملىق كىتابى 173ـ، 174ـ بەتلەر

يولىدا چىڭ تۇرىدىكەن، شەكسىزلا دىندىن چىقىپ كەتكەن مۇرتەد كاپىر ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭ چاقىرىلىپ كېلىۋاتقان مۇسۇلمانچە ئىسمىمۇ، ناماز، روزا ۋە ھەج قاتارلىق تاشقى ئەمەللىرىمۇ ھېچنەرسىگە دالىدا بولالمايدۇ.][1]

سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ سابىق مۇپتىسى شەيخ مۇھەممەد ئىبنى ئىبراھىم رەھىمەھۇللاھ اللّٰهنازىل قىلغان قانۇنىنىڭ غەيرىي بىلەن ھۆكۈم قىلىش ئالتە نۇقتا بىلەن مۇسۇلماننى دىندىن چىقىرىپ تاشلايدىغان چوڭ كاپىرلىق بولۇپ ھېسابلىنىدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويغان بولۇپ، بۇنىڭ بەشىنچىسى بولسا ـــ مۇسۇلمانلار رايونلىرىنىڭ ھازىرقى ئەھۋالىنى ئىنتايىن ئىنچىكىلىك بىلەن سۈپەتلەپ بېرىدۇ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: [اللّٰهنىڭ شەرىئىتىگە باش ئەگمەسلىك، ئۇنىڭ ھۆكۈملىرىنى كۆزگە ئىلماسلىق، اللّٰهۋە اللّٰهنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلىشىش، شۇنىڭدەك تەييارلاش، قوللاش، مۇھاپىزەت قىلىش، ئاساسقا ئىگە قىلىش، تارماقلاشتۇرۇش، تەشكىللەش، ھۆكۈم قىلىش، مەجبۇرلاش، باش مەنبە تۇرغۇزۇش قاتارلىق تەرەپلەردە ئىسلام شەرىئىتى بىلەن بەسلىششتە كاپىرلىقنىڭ خاراكتېرى ئەڭ ئېغىر، دائىرىسى ئەڭ كەڭ، بايقىلىشى ئەڭ روشەن بىر تۈردۇر.

شەرىئەت مەھكىمىلىرىنىڭ بىردىنبىر مەنبەسى ۋە قانۇنى اللّٰهنىڭ كىتابى ۋە پەيغەمبەر ρ نىڭ سۈننىتىدۇر. ئەمما ھازىر مۇسۇلمانلارنىڭ دىيارلىرىدا ھۆكۈم سۈرۈۋاتقان ھاكىمىيەت ئورگانلىرىنىڭ، سوت مەھكىمىلىرىنىڭ قانۇنى مەنبەسى بولسا ـــ فرانسىيە، ئامېرىكا، ئەنگلىيە ۋە باشقا دۆلەتلەرنىڭ قانۇنلىرىدىن بىدئەتچىلەرنىڭ ۋە ئۆزىنى ئىسلام شەرىئىتىگە تەۋە دەپ قارايدىغان ئاتالمىش ئىسلامچىلارنىڭ ئازغۇن كۆزقاراشلىرىدىن قۇراشتۇرۇلغان ئويدۇرما قانۇنلاردۇر. مانا بۇ خىل مەھكىمىلەر ھازىر كۆپلىگەن ئىسلام دىيارلىرىدا تەييار، تولۇق، ئىشكىلىرى ھەرقاچان ئوچۇق، كىشىلەر بۇنىڭغا ئۆزلۈكىدىن كىرىپ تۇرۇۋاتىدۇ. بۇ مەھكىمىلەردىكى ھاكىملار بۇلارنىڭ ئارىسىدا قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ ھۆكمىگە خىلاپ بولغان ئۆزلىرىنىڭ ئەنە شۇ كۇفرى قانۇنى بويىچە ھۆكۈم چىقىرىۋاتىدۇ. ئۇلارنى بۇ ھۆكۈملەرگە ئەمەل قىلىشقا قىستاۋاتىدۇ، مەجبۇرلاۋاتىدۇ ۋە ئۇنى ھىمايە قىلىۋاتىدۇ. بۇنىڭدىنمۇ ئېشىپ چۈشىدىغان كۇفرىلىق بارمۇ؟ «مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام اللّٰهنىڭ ئەلچىسىدۇر» دېگەن كەلىمە شاھادەتنى بۇزۇپ تاشلاشتا بۇنىمۇ بېسىپ چۈشىدىغان باشقا ئامىل بارمۇ؟][2]

مانا بۇ بىر قىسىم ئەھلى ئىلىملەرنىڭ مەزكۇر ھۆكۈمرانلار ئۈستىدە ئېيتقانلىرى بولۇپ بۇ مەسىلە ئۈستىدە ئۆز ئورنىدا تەپسىلىي توختىلىمىز. ئەمما مۇسۇلمانلار ئۈچۈن بۇ مۇرتەد ھۆكۈمرانلارغا قارىتا قىلىشقا تېگىشلىك بولغان پەرز ئەمەل ئۇلارنى ئاغدۇرۇپ تاشلاشتىن ئىبارەت.

بۇ ھەقتە قازى ئىياز رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [مۇسۇلمان ھاكىمدىن كۇفرى قىلمىشى، شەرىئەتنى ئۆزگەرتىش قىلمىشى ياكى بىرەر بىدئەت قىلمىشى سادىر بولسا ئۇ شەرئى ھوقۇقدارلىقتىن چىقىپ كېتىدۇ، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش ئەمەلدىن قالىدۇ. ئىمكانىيەتلا بولىدىكەن، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىگە ئۇنىڭغا قارشى قوزغىلىپ ئۇلارنى ھوقۇقىدىن ئېلىپ تاشلاش ۋە ئورنىغا ئادىل مۇسۇلمان ھاكىم تىكلەش پەرز بولىدۇ. (ئومۇمى مۇسۇلمانلار بۇنىڭغا سەل قاراپ) پەقەت مەلۇم بىر تائىپە بۇ ئىشقا باش كۆتۈرۈپ چىققان بولسا، بۇلارغىمۇ ئەنە شۇ كاپىر ھاكىمنى ئاغدۇرۇپ تاشلاش پەرز بولىدۇ. ئەمما بىدئەتچىگە قارىتا ئۇنى ئاغدۇرۇپ تاشلاشقا كۆزى يەتكەن چاغدىلا ئاندىن پەرز بولىدۇ. ئەگەر ھەققىي تۈردە ئاجىز كېلىدىغان بولسا ئۇنىڭغا قارشى قوزغىلىش پەرز ئەمەس بەلكى دىنىنى قوغداش يۈزىسىدىن ئۇنىڭ زېمىنىدىن باشقا جايغا ھىجرەت قىلىش لازىم.][3]

يۇقىرىدا مەن شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھنىڭ تۆۋەندىكى سۆزىنى زىكرى قىلغان ئىدىم: [مۇسۇلمانلار ئاجىز كەلگەنلىك سەۋەبىدىن جىھاد قىلىش ساقىت بولغان چاغدا كۈچ توپلاش ۋە ئات باغلاشتىن ئىبارەت جىھادقا تەييارلىق كۆرۈش پەرز چۈنكى پەرز ئۇنىڭسىز ئەمەلگە ئاشمايدىغان ۋاستە پەرز بولىدۇ.][4]

بۇنىڭ دەلىلى اللّٰهتائالانىڭ: [وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ] [دۈشمەنلىرىڭلار (بىلەن ئۇرۇش قىلىش) ئۈچۈن، قولۇڭلاردىن كېلىشىچە قورال كۈچى، جەڭ ئېتى تەييارلاڭلار.][5] دېگەن سۆزىدۇر.

دېمەك، بۇ مۇرتەد ھاكىملارغا قارشى جىھاد قىلىش ئۈچۈن تەييارلىق قىلىش، بولۇپمۇ بۈگۈنكى كۈندە مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىدىكى ئەڭ جىددىي پەرز ئەمەل بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى ھىجرەت قىلىشقا يارىغۇدەك زېمىن تېخى يوق، بولغاندىمۇ كۆپىنچە مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ شەخسىي ئەھۋالى، يۇرتىنىڭ ۋە ئۇنىڭدا يۈرگۈزۈلۈۋاتقان كۇفرى قانۇنىنىڭ (ھەرخىل بېسىملىرى) سەۋەبلىك ھىجرەت قىلىشى ئانچە قۇلايلىق ئەمەس. مانا بۇ دەۋرىمىزدىكى تائىفەتۇل مەنسۇرەنىڭ ئۈستىدىكى ئەڭ جىددىي پەرز ئەمەلگە تەئەللۇق مەسىلە. بۇ مەسىلە (يەنى ئىسلام شەرىئىتى بويىچە ھۆكۈم سۈرمەيدىغان ھاكىملارنىڭ كاپىرلىقى ۋە

---

[1] «فەتھۇلمەجىيد شەرھ كىتابۇتتەۋھىيد» 396 ـ بەت
[2] «تەھكىمۇل قەۋانىين» ناملىق رىسالە
[3] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋىي» 12 ـ جىلد 229 ـ بەت
[4] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 259 ـ بەت
[5] سۈرە ئەنفال 60 ـ ئايەت

ئۇلارغا قارشى جىھاد قىلىشنىڭ پەرزلىكى توغرىسىدىكى مەسىلە) ئۆز نەزىرىمىدە مۇسۇلمانلارغا ئېلىپ كېلىدىغان خەۋپ ـ خەتەر نۇقتىسىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، پەيغەمبەر ρ نىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن يۈز بەرگەن مۇرتەدلىك ۋەقەسىدىن قېلىشمايدۇ چۈنكى بۇ مەسىلىدە ئەگەر مۇسۇلمانلار شۇ مۇرتەد ھۆكۈمرانلارنى بۇزۇقلۇقى، شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ۋە چۈشەنچىلىرىنى ئۆزگەرتىۋېتىشى، شۇنىڭدەك مۇسۇلمانلار ئارىسىغا ھەرخىل چىرىكلىك ۋە بۇزۇق ئادەتلەرنى يامرىتىۋېتىشى قاتارلىق جىنايى قىلمىشلىرىغا تاشلاپ قويىدىغان بولسا، ئىسلام ئۈممىتى ۋە ئۇنىڭ كەلگۈسى ئەۋلادلىرى ئومۇميۈزلۈك مۇرتەدلىكنىڭ تەھدىتى ئاستىدا قالىدۇ. ئەگەر بۈگۈنكى كۈندە ساھابە كىراملار ھايات بولىدىغان بولسا، ئۇلارنىڭ قىلىدىغان ئەڭ ئۇلۇغ پەرز ئىشى بۇ ھۆكۈمرانلارغا قارشى جىھاد قىلىش بولغان بولاتتى. بۇ مەسىلە پىتنىگە تاشلاشتا (يەنى مۇسۇلمانلارنى دىنغا تولۇق ئەمەل قىلىشتىن، ئۇنىڭدا چىڭ تۇرۇشتىن بۇراپ اللّٰەنىڭ دىنىدىن يىراقلاشتۇرۇۋېتىدىغان سەلبىي ئامىللىقتا) «قۇرئاننى مەخلۇق دېيىش پىتنىسى»دىن نەچچە ھەسسە ئېشىپ چۈشىدۇ.

ئۆزۈم شەخسەن شۇنداق قارايمەنكى، دەۋرىمىزدىكى شەرئى جەھەتتە ئىلىم ئەھلى دەپ قارالغان لېكىن بۇ مەسىلە ئۈستىدە ھاكىملارنىڭ ئەپتى ـ بەشىرىسىنى ئېچىپ تاشلاپ مۇسۇلمانلارنى جىھاد قىلىشقا تەرغىب قىلىپ گەپ ئاچمىغان ھەرقانداق شەخس، اللّٰەتائالا بىلەن مۇشۇ ھالىتىدە ئۇچرىشىدىكەن چوقۇم اللّٰەتائالانىڭ غەزىپىگە قالىدۇ. بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [**إِنَّ الَّذِينَ يَكْتُمُونَ مَا أَنْزَلْنَا مِنَ الْبَيِّنَاتِ وَالْهُدَى مِنْ بَعْدِ مَا بَيَّنَّاهُ لِلنَّاسِ فِي الْكِتَابِ أُولَئِكَ يَلْعَنُهُمُ اللَّهُ وَيَلْعَنُهُمُ اللَّاعِنُونَ إِلَّا الَّذِينَ تَابُوا وَأَصْلَحُوا وَبَيَّنُوا فَأُولَئِكَ أَتُوبُ عَلَيْهِمْ وَأَنَا التَّوَّابُ الرَّحِيمُ**] [بۇ كىتابتا (يەنى تەۋراتتا) كىشىلەرگە توغرا يولنى ئېنىق بايان قىلغىنىمىزدىن كېيىن، بىز نازىل قىلغان (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ راست پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان) روشەن دەلىللەرنى ۋە توغرا يولنى يوشۇرىدىغانلارغا اللّٰەلەنەت قىلىدۇ (يەنى رەھمىتىدىن يىراق قىلىدۇ)؛ لەنەت قىلغۇچىلار (يەنى پەرىشتىلەر ۋە مۆمىنلەر)مۇ ئۇلارغا لەنەت قىلىدۇ. پەقەت تەۋبە قىلغانلار، (ئەمەلىنى) تۈزەتكەنلەر، (يەھۇدىيلارنىڭ تەۋرات ئەھكاملىرىدىن يوشۇرغانلىرىنى) بايان قىلغانلارلا بۇنىڭدىن مۇستەسنا. ئەنە شۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىمەن، مەن تەۋبىنى بەكمۇ قوبۇل قىلغۇچىدۇرمەن. ناھايىتى مېھرىباندۇرمەن.][1]

مۇنداق ئەھۋاللاردا ئالىملارنىڭ ئۈستىگە سورالمىغان تەقدىردىمۇ ھەقىقەتنى دادىللىق بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇش، ئۇنى ئېنىق بايان قىلىش مەجبۇرىيىتى يۈكلەنگەن بولىدۇ.

بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [**قُلْ تَعَالَوْا أَتْلُ مَا حَرَّمَ رَبُّكُمْ عَلَيْكُمْ**] [ئېيتقىنكى، «سىلەر كېلىپ (ئاڭلاڭلار)، اللّٰەھارام قىلغان نەرسىلەرنى سىلەرگە ئوقۇپ بېرەي.][2]

دېمەك، ئۆلىمالار ئىنسانلارغا ھەق بىلەن باتىلنى ئايرىپ تونۇتۇش ئۈچۈن ئۇلارنى [كېلىپ (ئاڭلاڭلار)] دەپ چاقىرىشقا بۇيرۇلغان.

قۇرتۇبى رەھىمەھۇللاھ بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: [پەيغەمبەر ρ دىن كېيىن كىشىلەرگە ھەقنى يەتكۈزۈش، ئۇلارغا ھالال بىلەن ھارامنى ئايرىپ يەتكۈزۈپ بېرىش ئۆلىمالارنىڭ ئۈستىگە پەرز چۈنكى اللّٰەتائالا مۇنداق دېگەن: [**لَتُبَيِّنُنَّهُ لِلنَّاسِ وَلَا تَكْتُمُونَهُ**] [ئۆز ۋاقتىدا، اللّٰەكىتاب بېرىلگەنلەر (يەنى يەھۇدىيلار)دىن كىتابنى (يەنى كىتابتىكى اللّٰەنىڭ ئەھكاملىرىنى) كىشىلەرگە چوقۇم بايان قىلىپ بېرىشكە ۋە يوشۇرماسلىققا ئەھدە ئالدى.][3]][4]

مەن ئېيتىمەنكى، تېگىشلىك چۈشەنچىنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈپ قويۇش دۇرۇس ئەمەس. ئەگەر ئالىم، كىشىلەردىن قورقتۇم دەپ ئۆززە ئېيتسا اللّٰەتائالا ئۇنىڭغا مۇنداق دەيدۇ: [**أَتَخْشَوْنَهُمْ فَاللَّهُ أَحَقُّ أَنْ تَخْشَوْهُ إِنْ كُنتُمْ مُؤْمِنِينَ**] [ئۇلاردىن قورقامسىلەر؟ ئەگەر مۆمىن بولساڭلار، قورقۇشۇڭلارغا اللّٰەئەڭ لايىقتۇر.][5]

ھەقىقەتنى بىلگەن لېكىن ئىنسانلاردىن قورقۇپ ئۇنى ئوچۇق بايان قىلىپ بەرمەستىن باتىلغا سۈكۈت قىلغان ئۆلىمالار ھەققىدە يۇقىرىقىدەك تەنبىھلەر دېيىلگەن يەردە، باتىل بىلەن كېلىشكەنلەر، ئۇنىڭغا رازى بولغانلار، تېخى ئۇنىڭغا ياردەم قىلغانلار ھەققىدە نېمە دېيىش كېرەك!؟

---

[1] سۈرە بەقەر 159 ـ ، 160 ـ ئايەتلەر
[2] سۈرە ئەنئام 151 ـ ئايەت
[3] سۈرە ئال ئىمران 187 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى
[4] «تەفسىرۇلقۇرتۇبى» 7 ـ جىلد 131 ـ بەت
[5] سۈرە تەۋبە 13 ـ ئايەت

بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَمَنْ يَتَوَلَّهُمْ مِنْكُمْ فَإِنَّهُ مِنْهُمْ] [سىلەردىن كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇمۇ ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ.][1]

**ئالاھىدە مەسىلە: ئىسلام دىنىنى كۈچەيتىش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىۋاتقان جامائەتلەرنىڭ (ھەممىسى بىر گەۋدە بولماستىن ھەربىرى ئۆز ئالدىغا) كۆپ سانلىق ھالەتتە مەۋجۇد بولۇپ تۇرۇشىغا قانداق قاراش كېرەك؟**

بۈگۈنكى دەۋردە دىنغا ياردەم بېرىش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىشقا تىگىشلىك پەرز ئەمەل ئۆزىنى چەتكە ئېلىش ئەمەس بەلكى جامائەت شەكلىدە ھەرىكەت قىلىش بولغان ئىكەن، بۇ خىل جامائەتلەرنىڭ كۆپ سانلىق ھالىتىگە قانداق مۇئامىلە قىلىش لازىم؟ اللّٰەنىڭ دىنىغا ياردەم بەرمەكچى بولۇپ بۇ يولغا قەدەم قويىغان كىشى كىم بىلەن بىرگە مېڭىشى لازىم؟

بۇ سوئال مەندىن بىرقانچە قېتىم سورالغان ئىدى، ھەممەيلەننىڭ ئورتاق پايدىلىنىشىنى نەزەردە تۇتۇپ بۇنىڭ جاۋابىنى تۆۋەندىكىچە ئىسپاتلاپ ئۆتىمەن.

دەۋرىمىزدىكى ئەڭ مۇھىم شەرئى پەرز ئەمەل اللّٰەنىڭ دىنىغا ياردەم بېرىش، ئۈممەتنى خار – زەبۇنلۇقتىن قۇتقۇزۇش، ئىسلام خەلىپىلىكىنى تىكلەش ئۈچۈن اللّٰەيولىدا جىھاد قىلىشتىن ئىبارەت. (ئىسلام خەلىپىلىكىنى تىكلەش مەسىلىسى بولسا) ئۇنىڭ بولمىغانلىقى سەۋەبلىك بارلىق مۇسۇلمانلار گۇناھكار بولىدىغان ئىنتايىن مۇھىم بىر پەرز. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «مَنْ مَاتَ وَلَيْسَ فِي عُنُقِهِ بَيْعَةٌ مَاتَ مِيتَةً جَاهِلِيَّةً» «كىمكى بويىندا بەيئەت يوق ھالەتتە ئۆلۈپ كېتىدىكەن جاھىلىيەت ئۆلۈمىدە ئۆلگەن بولىدۇ.»[2]

مەزكۇر ھەدىستە زىكرى قىلىنغان بەيئەتتىن مەقسەت، پەقەت مۇسۇلمانلار خەلىپىسىگە قىلىنىدىغان بەيئەتتۇر.

جىھاد ھەققىدە اللّٰەخالىسا «جىھادنىڭ ئاساسلىق كۆرسەتكۈچلىرى» دېگەن تېمىدا بىرقەدەر تەپسىلىي توختىلىمىز. مانا بۇ ۋاقىت جەھەتتىن باشقا ئەمەللەر بىلەن سېغىشالمايدىغان ھەقلىق پەرز ئەمەل بولۇپ، قايسىبىر جامائەت بۇ يولدا ھەرىكەت قىلمايدىكەن، گەرچە دىننىڭ باشقا پەرز ئەمەللىرى بىلەن شۇغۇللىنىۋاتقان بولسىمۇ ئىمانى مەجبۇرىيەتكە جىددىي قارىماي خاتالاشقان بولىدۇ.[3]

دېمەك، مۇسۇلمان كىشىگە اللّٰەنىڭ يولىدا جىھاد قىلىدىغان جامائەتكە ياردەم بېرىش پەرز ئەمما باشقا جامائەتلەر بىلەن مۇنداق ئىككى تۈرلۈك شەرت ئاستىدا ھەمكارلىششقا رۇخسەت:

1. ئۆزىنىڭ بۇ جامائەت بىلەن ھەمكارلىشىۋاتقانلىقى (يەنى بۇ جامائەتكە قاتنىشىۋاتقانلىقى) جىھادتىن ئۆزىنى قاچۇرۇشىنىڭ ۋاستىسى قىلىۋالماسلىقى لازىم.

2. بۇ جامائەتكە بولغان ھەمكارلىقى ئۇنىڭ جىھادى ھەرىكىتىگە توسالغۇ بولماسلىقى بەلكى ئۇلارغا جىھادنىڭ پەرزلىكىنى ئەسلىتىپ تەربىيىلەش ۋە نەسىھەت قىلىپ تۇرۇش كېرەك.

بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دېگەن: [وَتَعَاوَنُوا عَلَى الْبِرِّ وَالتَّقْوَى وَلا تَعَاوَنُوا عَلَى الإِثْمِ وَالْعُدْوَانِ] [ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار، گۇناھقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار.][4]

بىر ـ بىرىگە زىيان سېلىش ھادىسىسى كېلىپ چىقمىسىلا جىھاد قىلمايدىغان جامائەتلەرنىڭ كۆپىيىپ كېتىشى ھېچ گەپ ئەمەس، ئەمما جىھادى ھەرىكەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغان جامائەتلەرنىڭ بەك كۆپ بولۇپ كېتىشى ھارامدۇر چۈنكى جىھاد كۈچ ـ قۇۋۋەت ۋە ئادەمسىز ۋۇجۇدقا چىقمايدۇ (ۋە ئۇنۇم بەرمەيدۇ.)

مۇسۇلمانلارنىڭ بىر گەۋدە بولماستىن بىرنەچچە بۆلەككە ئايرىلىشى كۈچ – قۇۋۋەتنى نابۇت قىلىدۇ. جامائەتنىڭ كۆپ بولۇپ كېتىشىنىڭ خاتا بەلكى ھارام ئىكەنلىكى توغرىسىدا نۇرغۇن دەلىللەر بار.

---

[1] سۈرە مائىدە 51 ـ ئايەت

[2] مۇسلىم رىۋايىتى

[3] «مەدارىجۇسسالىكىين» 1 ـ جىلد 222 ـ، 226 ـ بەتلەر

[4] سۈرە مائىدە 2 ـ ئايەت

بۇ ھەقتە اللەتائالا مۇنداق دېگەن: [وَاعْتَصِمُوا بِحَبْلِ اللَّهِ جَمِيعًا وَلَا تَفَرَّقُوا] [ھەممىڭلار اللەنىڭ ئارغامچىسىغا (يەنى اللەنىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار).][1]

[وَلَا تَكُونُوا كَالَّذِينَ تَفَرَّقُوا وَاخْتَلَفُوا مِنْ بَعْدِ مَا جَاءَهُمْ الْبَيِّنَاتُ وَأُوْلَئِكَ لَهُمْ عَذَابٌ عَظِيمٌ] [روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئايرىلىپ كېتىشكەن ۋە ئىختىلاپ قىلىشقان كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار)دەك بولماڭلار، ئەنە شۇلار چوڭ ئازابقا دۇچار بولىدۇ.][2]

بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «لا ضَرَرَ ولا ضِرَارَ» «زىيان يەتكۈزۈشكىمۇ، زىيانغا يولسىز قاراپ تۇرۇشقىمۇ بولمايدۇ.»[3]

مەن دەيمەنكى، مۇسۇلمانلار ئۈچۈن قايسى زىيان ئۇلارنىڭ بۆلۈنۈپ كېتىشىدىنمۇ بەكرەك زىيانلىق ۋە ئېغىر بولسۇن! مۇسۇلمانلار ئۇنۇلغان جامائەتلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا تارقاق، چېچىلاڭغۇ ھالەتتە يۈرسە دۈشمەنلىرىگە تاقابىل تۇرۇشتا تايىنىدىغان كۈچ – قۇۋۋەت قانداق بارلىققا كەلسۇن! ئىسلام دىنىنىڭ كۈچ – قۇۋۋەت ۋە شان - شەۋكىتى، مۆمىنلەرنىڭ بىر - بىرىنى ئىمانى ئاساستا دوست تۇتۇپ بىر گەۋدە بولۇشىغا باغلىق، ئۇ بۇنىڭسىز ھەرگىز ئەمەلگە ئاشمايدۇ.

بۇ ھەقتە اللەتائالا مۇنداق دېگەن: [وَالْمُؤْمِنُونَ وَالْمُؤْمِنَاتُ بَعْضُهُمْ أَوْلِيَاءُ بَعْضٍ يَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَيَنْهَوْنَ عَنْ الْمُنكَرِ وَيُقِيمُونَ الصَّلَاةَ وَيُؤْتُونَ الزَّكَاةَ وَيُطِيعُونَ اللَّهَ وَرَسُولَهُ أُوْلَئِكَ سَيَرْحَمُهُمْ اللَّهُ إِنَّ اللَّهَ عَزِيزٌ حَكِيمٌ] [مۆمىن ئەرلەر، مۆمىن ئاياللار بىر - بىرى بىلەن دوستتۇر، ئۇلار (كىشىلەرنى) ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، يامان ئىشلاردىن توسىدۇ، نامازنى (تولۇق) ئادا قىلىدۇ، زاكات بېرىدۇ، اللەغا ۋە اللەنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىدۇ، ئەنە شۇلارغا اللەرەھىم قىلىدۇ، اللەھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.][4]

بۇ ئايەتنى چوڭقۇر مۇلاھىزە قىلسىڭىز، اللەتائالانىڭ ناماز بىلەن زاكاتنىڭ ئىسلامدىكى بەش ئاساسىنىڭ جۈملىسىدىن بولۇشىغا قارىماستىن، ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش (يەنى بۇنىڭ بىلەن شۇغۇللىنىش)نى، نامازنى ئادا قىلىش ۋە زاكاتنى بېرىشنىڭ ئالدىدا زىكرى قىلغانلىقىنى بايقايسىز.

بۇ شۇنىڭدىن دېرەك بېرىدۇكى، ناماز بىلەن زاكاتنى مۇسۇلمان كىشى يالغۇز ھالەتتىمۇ ياكى ئاز سانلىق جامائەت ئىچىدىمۇ ئادا قىلالىشى مۇمكىن. ئەمما ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇشنى ئادا قىلىش بولسا كۈچ – قۇۋۋەت ۋە ئادەمگە موھتاج بولىدۇ. ھالبۇكى، بۇ مۆمىنلەرنىڭ بىر - بىرىنى دوست تۇتۇشىسىز ھاسىل بولمايدۇ. ئايەتتە كەرىمە مۆمىنلەرنىڭ بىر - بىرىنى دوست تۇتۇش سۈپىتىنى زىكرى قىلىش بىلەن باشلانغانلىقى ئۈچۈن بۇنىڭغا مۇناسىپ ھالدا ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇشنى ئادا قىلىشتا، ئىمانى دوستلۇقنىڭ نەقەدەر مۇھىم ئىكەنلىكىگە ئاگاھلاندۇرۇش يۈزىسىدىن ياخشىلىققا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇش ناماز بىلەن زاكاتنىڭ ئالدىدا زىكرى قىلىندى. بۇ ئايەت مەزكۇر نۇقتىنى ئەكس ئەتتۈرۈشتە سۈرە ئەنفالدىكى: [وَالَّذِينَ كَفَرُوا بَعْضُهُمْ أَوْلِيَاءُ بَعْضٍ إِلَّا تَفْعَلُوهُ تَكُنْ فِتْنَةٌ فِي الْأَرْضِ وَفَسَادٌ كَبِيرٌ] [كاپىرلار (ياردەمدە ۋە مىراستا) بىر - بىرىگە ئىگىدۇر، ئەگەر بۇ ھۆكۈمگە ئەمەل قىلمىساڭلار، يەر يۈزىدە پىتنە ۋە چوڭ قالايمىقانچىلىق تۇغۇلىدۇ.][5] دېگەن ئايەتكە ئوخشاپ كېتىدۇ. يەنى مۆمىنلەر بىر - بىرسىنى، كاپىرلار بىر - بىرسىنى دوست تۇتقاندەك دوست تۇتمايدىغان بولسا، پىتنە ۋە چوڭ قالايمىقانچىلىق يۈز بېرىدۇ. چۈنكى بۇ خىل ھالەتتە كاپىرلار ئۆزئارا ئىتتىپاقلىشىپ بىر گەۋدە بولغان ھالەتتە يەككە - يەككە، تارقاق ۋە چېچىلاڭغۇ ھالەتتىكى مۆمىنلەرگە قارشى تۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى خالىغانچە ئۆلتۈرىدۇ، ئازابلايدۇ ۋە دىنىدىن ياندۇرىدۇ. ئۆزلىرىنىڭ كۇفرى ھاكىمىيىتىنى ئۈستۈن قىلىدۇ. ئويلاپ كۆرەيلى! مۇسۇلمانلار ئۈچۈن بۇنىڭدىنمۇ ئېغىرراق پىتنە بارمۇ؟

ھالبۇكى، اللەتائالا مۇنداق دېگەن ئىدى: [وَلَوْلَا دَفْعُ اللَّهِ النَّاسَ بَعْضَهُمْ بِبَعْضٍ لَفَسَدَتِ الْأَرْضُ] [اللەئىنسانلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسى بىلەن مۇداپىئە قىلىپ تۇرمىسا (يەنى كۈچلۈك تاجاۋۇزچىغا ئۇنىڭدىنمۇ كۈچلۈك بولغان بىرسىنى ئاپىرىدە قىلمىسا) ئىدى، يەر يۈزى ئەلۋەتتە پاساتقا ئايلىناتتى (يەنى خارابلىققا يۈزلىنەتتى).][6]

[1] سۈرە ئال ئىمران 103 ـ ئايەت
[2] سۈرە ئال ئىمران 105 ـ ئايەت
[3] دارى قۇتنى رىۋايىتى
[4] سۈرە تەۋبە 71 ـ ئايەت
[5] سۈرە ئەنفال 73 ـ ئايەت
[6] سۈرە بەقەر 251 ـ ئايەت

دېمەك، مۇسۇلمانلار مۇشۇنداق تارقاق، چېچىلاڭغۇ ھالەتتە تۇرسا، كاپىرلارغا ۋە ئۇلارنىڭ بۇزغۇنچىلىقلىرىغا تاقابىل تۇرىدىغان كۈچ قانداق قولغا كېلىدۇ؟

دېمەك، مۇسۇلمانلار بىر – بىرىنى ئىمانى ئاساستا دوست تۇتۇپ بىر گەۋدە بولماي تارقاق، چېچىلاڭغۇ ھالەتتە يۈرگەنلىكى ئۈچۈن ھازىر باشتىن كەچۈرۈۋاتقان تۈرلۈك بالايى – ئاپەتلەر ۋە پىتنە، مۇسىبەتلەرنىڭ خېلى كۆپ قىسمىغا ئۆزلىرى سەۋەبچى ھەم بۇ قىلمىشلىرى ئۈچۈن جاۋابكارلىققا تارتىلىدۇ.

بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَمَا أَصَابَكُمْ مِنْ مُصِيبَةٍ فَبِمَا كَسَبَتْ أَيْدِيكُمْ] [سىلەرگە (يەنى جىنىڭلار ياكى مېلىڭلارغا) ھەرقانداق بىر مۇسىبەت يەتسە، ئۇ سىلەرنىڭ قىلغان گۇناھىڭلار تۈپەيلىدىن كەلگەن بولىدۇ.][1]

ئەمەلىيەتتە ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل قۇرۇلغان خېلى كۆپ جامائەتلەر مەۋجۇد بولۇپ تۇرۇۋاتىدۇ. بۇ مەسىلىنى قانداق ھەل قىلىش كېرەك؟

اللّٰەئەڭ ياخشى بىلگۈچى، مېنىڭچە يېڭى جامائەتلەر كونا جامائەتلەرگە قېتىلىپ كېتىشى، شۇنىڭدەك ھەربىر مۇسۇلمان جىھاد بىلەن شۇغۇللىنىۋاتقان ئەڭ كونا جامائەتكە قوشۇلۇپ ھەرىكەت قىلىشى لازىم. كېيىن قۇرۇلغان يېڭى جامائەتكە قىلىنغان بەيئەت، گەرچە ئۇلار كونا جامائەتنىڭ بارلىقىنى بىلمىگەن تەقدىردىمۇ باتىل ۋە ئىناۋەتسىزدۇر. بۇ مەسىلىنى تۆۋەندىكى ھەدىس ئارقىلىق دەلىللەپ ئۆتىمەن. پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «كَانَتْ بَنُو إِسْرَائِيلَ تَسُوسُهُمْ الْأَنْبِيَاءُ كُلَّمَا هَلَكَ نَبِيٌّ خَلَفَهُ نَبِيٌّ وَإِنَّهُ لَا نَبِيَّ بَعْدِي وَسَتَكُونُ خُلَفَاءُ فَتَكْثُرُ قَالُوا فَمَا تَأْمُرُنَا؟ قَالَ: فُوا بِبَيْعَةِ الْأَوَّلِ فَالْأَوَّلِ وَأَعْطُوهُمْ حَقَّهُمْ فَإِنَّ اللَّهَ سَائِلُهُمْ عَمَّا اسْتَرْعَاهُمْ» «بەنى ئىسرائىلنى پەيغەمبەرلەر ئىدارە قىلاتتى، بىر پەيغەمبەر ئۆلۈپ كەتسە ئورنىغا يەنە بىر پەيغەمبەر كېلەتتى، شەكسىزكى مېنىڭدىن كېيىن زادىلا پەيغەمبەر كەلمەيدۇ، (مەندىن كېيىن) خەلىپىلەر بارلىققا كېلىدۇ، ئاندىن كۆپىيىپ كېتىدۇ.» ساھابە كىراملار (شۇ چاغدا) بىزنى نېمە قىلىشقا بۇيرۇيسەن دەپ سوراشتى. پەيغەمبەر ρ: «بىرىنچىسىنىڭ بەيئىتىگە ۋاپا قىلىڭلار، ئۇلارنىڭ ھەققىنى بېرىڭلار، (يەنى ئۇلارنىڭ سۆزىنى ئاڭلاڭلار ۋە ئۇلارغا ئىتائەت قىلىڭلار)، جەزمەنكى اللّٰەتائالا ئۇلارنى مەسئۇل قىلغان نەرسە توغرىسىدا جاۋابكارلىققا تارتىدۇ.»[2]

جامائەتلەرنىڭ كۆپىيىپ كېتىشىنى مەنئى قىلىشتا مەزكۇر ھەدىسكە ئاساسلىنىشىمىز شۇ سەۋەبتىنكى، خەلىپىنىڭ كۆپ بولۇپ كېتىشى مۇسۇلمانلارنىڭ پارچىلىنىپ كېتىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان بولغانلىقى ئۈچۈن چەكلەنگەن. شۇنداق بولغان ئىكەن، جامائەتنىڭ كۆپىيىپ كېتىشىنى مەنئى قىلىشتىمۇ دەل مۇشۇ سەۋەب نەزەردە تۇتۇلىدۇ. بۇنىڭدىن مەقسەت، ئومۇمى مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىكىنى قوغداشتىن ئىبارەت مەزكۇر سەۋەبنى پەيغەمبەر ρ خېلى كۆپ ھەدىسلەردە ئوچۇق كۆرسەتكەن. ئىمام مۇسلىمنىڭ ئەرفەجەدىن رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسمۇ شۇ ھەدىسلەرنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ:

پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِنَّهُ سَتَكُونُ هَنَاتٌ وَهَنَاتٌ فَمَنْ أَرَادَ أَنْ يُفَرِّقَ أَمْرَ هَذِهِ الْأُمَّةِ وَهِيَ جَمِيعٌ فَاضْرِبُوهُ بِالسَّيْفِ كَائِنًا مَنْ كَانَ» «پات يېقىندا نۇرغۇن پىتنىلەر ۋە يېڭى ھادىسىلەر يۈز بېرىدۇ، كىمكى بۇ ئۈممەتنىڭ بىر گەۋدىلىك ھالەتتىكى ئىشىنى پارچىلىماقچى بولىدىكەن، كىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۇنى قىلىچ بىلەن ئۇرۇۋېتىڭلار!»

يەنە مۇنداق دېگەن: «مَنْ أَتَاكُمْ وَأَمْرُكُمْ جَمِيعٌ عَلَى رَجُلٍ وَاحِدٍ يُرِيدُ أَنْ يَشُقَّ عَصَاكُمْ أَوْ يُفَرِّقَ جَمَاعَتَكُمْ فَاقْتُلُوهُ» «سىلەرنىڭ ئىشىڭلار بىر ئادەمگە جەملىنىپ بولغاندىن كېيىن، كىمكى سىلەرنىڭ بىرلىكىڭلارنى بۇزماقچى ياكى جامائىتىڭلارنى بۆلمەكچى بولىدىكەن ئۇنى ئۆلتۈرۈۋېتىڭلار!»

يەنە ئىمام مۇسلىم ئەبۇ سەئىد ئەلخۇدەرى τ دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ρ مۇنداق دېگەن: «إِذَا بُويِعَ لِخَلِيفَتَيْنِ فَاقْتُلُوا الْآخِرَ مِنْهُمَا» «ئىككى خەلىپىگە بەيئەت قىلىنسا ئۇلارنىڭ كېيىنكىسىنى ئۆلتۈرۈۋېتىڭلار!»

قېرىنداش، خەلىپىلىك دەۋاسىنى كۆتۈرۈپ چىققان كېيىنكى شەخسنى ئۆلتۈرۈپ تاشلاش توغرىسىدىكى مەزكۇر ھەدىسلەرگە قاراڭ! بۇ ھەقتە ماۋەردى مۇنداق دەيدۇ: [كېيىنكىسىنىڭ زىيىنى ئۇنى ئۆلتۈرمىگۈچە بېسىقمايدىغان بولسا، كېيىنكىسى ئاۋۋالقى خەلىپىدىن ئەۋزەل (يەنى پەزىلەتتە يۇقىرى، سالاھىيەتلىكراق) بولغان تەقدىردىمۇ ئۆلتۈرۈلىدۇ.][3]

چۈنكى پەزىلەتتە يۇقىرىراق شەخسنىڭ ئوتتۇرىغا چىقىشى، پەزىلەتتە تۆۋەنرەك بولغان شەخسنىڭ ئۈستىدە مۇئەييەنلىشىپ بولغان بەيئەتنى ئەمەلدىن قالدۇرۇۋېتەلمەيدۇ.

---

[1] سۈرە شۇرا 30 ـ ئايەت

[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

[3] ماۋەردىنىڭ «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 8 ـ بەت

كېيىنكى خەلىپىنى ئۆلتۈرۈشمۇ قارىماققا زىيان ۋە بۇزغۇنچىلىقتۇر چۈنكى ئۇ خەلىپىلىك مەرتىۋىسىگە لايىق سالاھىيەتلەرنى ھازىرلىغان بىر مۇسۇلماننى ئۆلتۈرگەنلىك. لېكىن ئۇنىڭدىنمۇ ئېغىر بىر زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن بۇ زىياننى ئۈستىگە ئېلىش توغرۇلۇق بۇيرۇق بېرىلدى. ئۇ بولسىمۇ مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىكىنىڭ پارچىلىنىشىدىن ئىبارەت. بۇنىڭدىن (شۇنچىۋالا زىياننى ئۈستىگە ئېلىپ تۇرۇپ قوغداپ قېلىش تەلەپ قىلىنغان) بۇ شەرئى مەنپەئەتنىڭ نەقەدەر يۇقىرى ئورۇندا تۇرىدىغانلىقىنى بىلىۋالالايمىز. ئۇ بولسىمۇ مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىكىنى قوغداپ قېلىشتۇر. بۇ مەسىلىنى تۆۋەندىكى بىرقانچە شەرئى قائىدىلەرگە تەتبىقلاشقا بولىدۇ:

❶ كەڭ دائىرىلىك زىيانغا تاقابىل تۇرۇش ئۈچۈن، تار دائىرىلىك زىياننى ئۈستىگە ئېلىشقا بولىدۇ.

❷ ئېغىر زىياننى يەڭگىل زىيان ئارقىلىق مۇداپىئە قىلىشقا بولىدۇ.

❸ ئىككى زىيانلىق ئىشنىڭ ئاددىيراقىنى تاللاش ئارقىلىق چوڭ زىياندىن مۇداپىئەلىنىشكە بولىدۇ.

❹ ئىككى زىيانغا دۇچ كەلگەندە (بۇنىڭغا تاقابىل تۇرۇشتا) يەڭگىلرەكى تاللىنىدۇ (ئېغىرراقىغا تاقابىل تۇرۇلىدۇ.)[1]

ئىمام نەۋەۋىي رەھىمەھۇللاھ ئەبۇ ھۇرەيرە τ دىن نەقىل قىلىنغان مەزكۇر ھەدىسنىڭ شەرھىسىدە مۇنداق دەيدۇ: [«خەلىپىلەر بارلىققا كېلىدۇ، ئاندىن كۆپىيىپ كېتىدۇ» ساھابە كىراملار شۇ چاغدا بىزنى نېمە قىلىشقا بۇيرۇيسەن؟ دەپ سوراشتى. پەيغەمبەر ρ: «بىرىنچىسىنىڭ بەيئىتىگە ۋاپا قىلىڭلار....» دېدى. دېگەن ھەدىستۇر. بۇ ھەدىستە (پەيغەمبەر ρ نىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىسپاتلايدىغان) روشەن مۆجىزە بار بولۇپ، ھەدىسنىڭ مەنىسى ـــ بىرىنچى خەلىپىدىن كېيىن يەنە بىر خەلىپىگە بەيئەت قىلىنسا، بىرىنچىسىنىڭ بەيئىتى ۋاپا قىلىش پەرز بولغان دۇرۇس بەيئەت، ئىككىنچىسىنىڭ بەيئىتى ئۇنىڭغا نىسبەتەن تەلەپ قىلىش، مۇسۇلمانلارغا نىسبەتەن ۋاپا قىلىش ھارام بولغان باتىل بەيئەتتۇر.

بۇنىڭدا ئىككىنچى خەلىپىگە بەيئەت قىلغان مۇسۇلمانلارنىڭ، بىرىنچى خەلىپىنىڭ بارلىقىنى بىلگەن ياكى بىلمىگەن بولۇشى، ئىككى خەلىپىنىڭ بىر يۇرتتا ياكى باشقا – باشقا يۇرتلاردا بولۇشى، بىرسىنىڭ خەلىپىگە تەۋە يۇرتتا، يەنە بىرسىنىڭ باشقا يۇرتتا بولۇشى پەرقلەندۈرۈلمەيدۇ. مانا بۇ بىزنىڭ بۇرادەرلىرىمىز ۋە جۇمھۇر ئۆلىمالارنىڭ توغرا كۆزقارىشى.

بۇ ھەقتە بەزىلەر، ئىككى خەلىپىدىن قايسىغا سابىق خەلىپىنىڭ يۇرتىدا بەيئەت قىلىنغان بولسا شۇ كۆچكە ئىگە بولىدۇ دەپ قارايدۇ. يەنە بەزىلەر بۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا چەك تاشلىنىدۇ دەپ قارايدۇ. يۇقىرىقى ھەر ئىككى خىل قاراش خاتادۇر. ئومۇمى ئۆلىمالارنىڭ بىردەك قارىشىدا، ئىسلام دۆلىتىنىڭ دائىرىسى قانچىلىك كېڭىيىپ كېتىشىدىن قەتئىينەزەر، بىر ئەسىردە ئىككى خەلىپىگە بەيئەت قىلىش شەرىئەتتە دۇرۇس ئەمەس.][2]

ماۋەردى رەھىمەھۇللاھ «پادىشاھلىق تۈزۈملىرى» ناملىق كىتابىنىڭ 9- بېتىدە مۇنداق دەيدۇ: [بۇ ھەقتىكى ئىشەنچلىك ھۆكۈم شۇكى، بۇ ئىككىسىنىڭ قايسىغا بۇرۇن بەيئەت قىلىنغان بولسا خەلىپىلىك ھوقۇقى شۇنىڭغا مەنسۇپ بولىدۇ.]

ئەبۇ يەئلا رەھىمەھۇللاھ «پادىشاھلىق تۈزۈملىرى» ناملىق كىتابىنىڭ 25- بېتىدە مۇنداق دەيدۇ: [ئىككىسىنىڭ ھەربىرىگە ئالاھىدە، مۇستەقىل بەيئەت قىلىنغان بولسا، سۈرۈشتۈرۈپ بەيئەت قايسىغا بۇرۇن مۇئەييەنلەشكەن بولسا، كېيىنكىسىنىڭ بەيئىتى ئىناۋەتسىز، باتىل بەيئەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.]

يۇقىرىقىلارغا ئاساسەن مەن جامائەتنىڭ كۆپىيىپ كېتىشىنى مەنئى قىلىش پىكرىگە قايىل بولىدۇم ۋە قوللىدىم، چۈنكى جامائەتلەرنىڭ كۆپىيىپ كېتىشى مۇسۇلمانلارنىڭ بىرلىكىنى پارچىلاپ كۈچ – قۇۋۋىتىنى نابۇت قىلىش، پىرقە گۇرۇھلارغا ئايرىپ تاشلاش ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىغا ئۆچ – ئاداۋەت تېرىش قاتارلىق سەلبىي ئاقىۋەتلەرنى ئېلىپ كېلىدۇ. بۇنىڭغا دىن دۈشمەنلىرىنىڭ سۇيىقەستلىك پىلانلىرىنى قوشىدىغان بولساق مۇسۇلمانلاردا مەغلۇبىيەتنىڭ ئاساسلىرى تولۇق ھازىرلانغان بولىدۇ، مانا بۇ ئەمەلىي ھەقىقەت.

ھۆرمەتلىك كىتابخان مېنىڭ كۆپ جامائەتلىك بولۇشنى توسۇشنى كۆپ خەلىپىلىك بولۇشنى توسقانلىقتا سىلىشتۇرمىغانلىقىمنى مۇلاھىزە قىلغان بولسا كېرەك. خەلىپىلىكتىن ئىبارەت سۈپەت جامائەت ئەمىرلىرىدە مەۋجۇد بولمىغانلىقى ئۈچۈن بۇ ئورۇندا قىياس قىلىش دۇرۇس ئەمەس. بۇ سۈپەت مۇسۇلمانلارنىڭ مەنپەئەتلىرىگە ئومۇمى قاراش سۈپىتىدۇر. بۇ خەلىپىگە خاس بولۇپ باشقىلارغا خاس ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن مەن سەۋەب تولۇق بولمىغانلىقى ئۈچۈن قىياسنى ئوچۇق سۆزلىمىدىم لېكىن مەن شەرىئەتنىڭ مەقسەتلىرىنى ئېتىبارغا ئېلىش نۇقتىسىدىن «بىرىنچىسىنىڭ بەيئىتىگە ۋاپا قىلىڭلار!» دېگەن ھەدىسكە ئاساسلاندىم.

[1] شەيخ ئەھمەد زەرقانىڭ «شەرھۇل قەۋائىدىلفىقھىيە» ناملىق كىتابى 25- قائىدىدىن 28- قائىدىگىچە
[2] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋىي» 12- جىلد 221-، 222- بەتلەر

يەنى خەلىپىلەرنىڭ كۆپىيىپ كېتىشىنى توسۇشتىن ئىبارەت بۇ ھۆكۈمدىن شەرىئەتنى يولغا قويغۇچىنىڭ مەقسىتى ئۈممەتنىڭ بىرلىكىنى ساقلاپ قېلىشتۇر. مانا بۇ جامائەتلەرنىڭ كۆپىيىپ كېتىشىنى توسۇشتا يېڭىسىنىڭ كونىسىغا قوشۇلۇپ كېتىشىنىڭ پەرزلىكىدە ئاساسلانغان دەلىلنىڭ دەل ئۆزى چۈنكى جامائەتلەرنىڭ كۆپىيىپ كېتىشىدە نۇرغۇنلىغان بۇزۇقچىلىقلار بولۇپ، ھېچبىر كىشىگە مەخپىي ئەمەس.

شاتىبى رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئىشلارنىڭ ئاقىۋىتىگە قاراش ــ ئىشلار مەيلى شەرىئەتكە ئۇيغۇن كەلسۇن ياكى قارشى كەلسۇن، يەنى رۇخسەت بېرىلگەن ئىش بولسۇن ياكى چەكلەنگەن ئىش بولسۇن، شەرىئەتتە ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ.

بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، مۇجتەھىد شەرىئەتتە دىنىي پائالىيەتلەرگە تەكلىپ قىلىنغانلاردىن سادىر بولغان بىرەر ئىشتا ئۇنىڭ ئاقىۋىتىگە قارىماي تۇرۇپ، قىلىش ياكى قىلماسلىقتا ھۆكۈم قىلمايدۇ. دەلىللەر شۇنىڭغا دالالەت قىلىدۇكى ئىشلارنىڭ ئاقىۋەتلىرى يولغا قويۇلۇش قويۇلماسلىقتا ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ.][1]

شاتىبى رەھىمەھۇللاھ بىرەر ئىشنىڭ يولغا قويۇلۇشىدا ئاقىۋەتلەر مۆتىۋەر دېگەنگە دالالەت قىلىدىغان دەلىللەرنى كەلتۈردى.

مەن يۇقىرىدا كۆپ جامائەتلىك شارائىتلاردا قانداق قىلىش كېرەكلىكى توغرىسىدا ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۆتكەن «يېڭى جامائەت كونا جامائەتكە قوشۇلۇپ كېتىش» پرىنسىپى، بۇ مەسىلىنى ھەل قىلىشتىكى مۇقىم ئاساس قىلىپ بېكىتىلسە بولىدۇ دەپ قارايمەن.

بۇنىڭدىن باشقا، ئەزالارنىڭ كۆپلۈكى ياكى ئىلىم – ئەھلىلىرىنىڭ كۆپلۈكى قاتارلىق ھەرقانداق سۈپەتنى ئۆلچەم قىلىشقا بولمايدۇ چۈنكى بۇ ئۆزگىرىشچان سۈپەتلەر بولۇپ، يېڭى جامائەتلەرنىڭ ئەزالىرى كونا جامائەتنىڭكىدىن كۆپرەك بولۇشى ياكى يېڭى جامائەتتىكى ئۆلىمالار كونا جامائەتنىڭكىگە قارىغاندا كۆپرەك ۋە ياكى ئىلىمدە يۇقىرى بولۇشى مۇمكىن. شەرىئەتنىڭ مەقسىتى بولسا مۇقىم قائىدىنى ئوتتۇرىغا قويۇشتۇر. بىزنىڭ بۇ مەسىلىنى ھەل قىلىشتا «تارىخى جەھەتتىكى بۇرۇنلۇقنى ئۆلچەم قىلىش كېرەك» دېيىشىمىزنىڭ سەۋەبى دەل مۇشۇنىڭدىن ئىبارەت. چۈنكى بۇ مۇقىم سۈپەت بولۇپ ھەم ياخشى ئىشلارغا ئالدىراش ۋە بۇرۇن قەدەم قويۇشنىڭ پەزىلىتىگىمۇ ئۇيغۇن.

بۇ ھەقتە اللهتائالا مۇنداق دېگەن: [لَا يَسْتَوِي مِنْكُمْ مَنْ أَنْفَقَ مِنْ قَبْلِ الْفَتْحِ وَقَاتَلَ أُولَئِكَ أَعْظَمُ دَرَجَةً مِنَ الَّذِينَ أَنْفَقُوا مِنْ بَعْدُ وَقَاتَلُوا] [سىلەردىن مەككە پەتھى قىلىنىشتىن ئىلگىرى پۇل ـ مال سەرپ قىلغانلار ۋە (رەسۇلۇللاھ بىلەن بىرلىكتە تۇرۇپ دۈشمەنلەر بىلەن) ئۇرۇشقانلار (مەككە پەتھى قىلىنغاندىن كېيىن پۇل ـ مال) نەپىقە قىلغانلار ۋە ئۇرۇشقانلار (بىر ـ بىرى بىلەن) باراۋەر ئەمەس، ئەنە شۇلارنىڭ دەرىجىسى (مەككە پەتھى قىلىنغاندىن) كېيىن نەپىقە قىلغان ۋە ئۇرۇشقانلارنىڭ (دەرىجىسىدىن) چوڭدۇر.][2]

لېكىن شۇنى ئېسىمىزدە تۇتۇشىمىز كېرەككى، يۇقىرىقى ئۆلچەم بويىچە تارىخى قەدىمىيلىكنى ئاساس قىلىشتىكى كونا جامائەت ساغلام شەرئى ئاساسقا ئىگە بولغان بولۇشى،[3] ئۇنى ئىجرا قىلىشتا ھەققىي سادىق بولۇشى لازىم. ئەگەر قايسىنىڭ بۇرۇن قۇرۇلغانلىقى توغرىسىدا ئىختىلاپ يۈز بېرىپ قالسا، يەنىلا شەرىئەتكە مۇراجىئەت قىلىنىدۇ. شۇنداق بولغاندىلا مۇسۇلمانلارنىڭ كۈچ ـ قۇۋۋىتىنى بەربات قىلىپ تاشلايدىغان كۆپ جامائەتچىلىكنىڭ يوچۇقلىرىنى ئېتىۋالغىلى بولىدۇ. شەرىئەتتە مۇنچىۋالا مەسىلىگە قارىتا ھۆكۈم تېپىلماي قېلىشى مۇمكىن ئەمەس چۈنكى اللهتائالانىڭ: [فَإِنْ تَنَازَعْتُمْ فِي شَيْءٍ فَرُدُّوهُ إِلَى اللَّهِ وَالرَّسُولِ] [ئەگەر سىلەر بىر شەيئىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالساڭلار، بۇ توغرىدا اللهغا ۋە پەيغەمبەرگە مۇراجىئەت قىلىڭلار.][4] دېگەن سۆزى ھەرقانداق ئىختىلاپنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

مانا بۇ كۆپ جامائەتچىلىك شارائىتلاردا بولۇپمۇ بىر دىيار تەۋەسىدە قانداق قىلىش توغرىسىدىكى قاراشلىرىمدۇر.

ئەمما ئايرىم يۇرتلاردا بولسا جىھادى جامائەتلەرنىڭ بىردىن كۆپ بولۇشىغا قىسمەن دەرىجىدە ئورۇن چىقىدۇ. بۇ ھەقتە ئىمام نەۋەۋىي رەھىمەھۇللاھ تائىفەتۇل مەنسۇرەنى تونۇشتۇرغاندا مۇنداق دەيدۇ: [ئۇلارنىڭ بىر يەرگە توپلاشقان بولۇشى لازىم كەلمەيدۇ بەلكى ئۇلار زېمىننىڭ ھەرقايسى قىتئەلىرىگە تارقالغان بولىدۇ.][5]

رايونلارنىڭ تارقاقلىقى سەۋەبلىك جىھادى جامائەت كۆپىيىپ كەتكەن بولسا، بۇلارنىڭ بىرى قايسى بىر يۇرتتا غەلىبە قىلغان ۋە ئۇ يەردە مۇسۇلمانلار ئۈچۈن بىر خەلىپە تىكلىگەن بولسا، باشقا بارلىق جامائەتلەرگە ئۇنىڭ ئورنىنى مۇستەھكەملەش ۋە ياردەم بېرىش ئۈچۈن ئۇنىڭ ئىتائىتىگە كىرىش ۋە ئۇنىڭ تەۋەلىكىگە ھىجرەت قىلىش شەرىئەتتە پەرز بولىدۇ.

---

[1] «ئەلمۇۋافەقات فى ئۇسۇلىششەرىيئە» ناملىق كىتاب 4 ـ جىلد 194 ـ بەتتىن 198 ـ بەتكىچە

[2] سۈرە ھەدىد 10 ـ ئايەت

[3] ئىمانى تەييارلىق توغرىسىدىكى قۇرئان ۋە ھەدىسكە ئېسىلىشتىكى ئاساسلار دېگەن مەسىلىگە مۇراجىئەت قىلىڭ.

[4] سۈرە نىسا 59 ـ ئايەت

[5] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋىي» 13 ـ جىلد 67 ـ بەت

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل مۇنداق دەيدۇ: [كىمكى ئۇلارنىڭ (يەنى ئىلگىرىكى مۇسۇلمان ھۆكۈمرانلارنىڭ) ئۈستىدىن قىلىچ بىلەن غەلىبە قىلىپ خەلىپىگە ئايلانغان ۋە ئەمىرۇل مۆئمىنىين دەپ ئاتالغان بولسا، ئاللاھقا ۋە قىيامەت كۈنىگە ئىمانى بار ھەرقانداق كىشىنىڭ ئۇنى خەلىپە دەپ ئېتىراپ قىلماي بىر كېچىنى ئۆتكۈزۈشى ھالال ئەمەس.][1]

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلنىڭ مەزكۇر سۆزىگە قارىتا ئىبنى بەتتال ئۆلىمالارنىڭ ئىجماسى بارلىقىنى نەقىل قىلىدۇ.[2]

خۇلاسىلىمەنكى، جىھادى جامائەتلەرنىڭ بىر يۇرتتا بىرنەچچە بولۇپ كېتىشى دۇرۇس ئەمەس. ئايرىم رايونلارغا نىسبەتەن بىرنەچچە بولۇشىغا قىسمەن ئورۇن چىقىشمۇ ئەڭ ياخشىسى يەنىلا بىرلىشىپ ھەرىكەت قىلىش، ھېچبولمىغاندا ھەرقايسى يۇرتلاردىكى جىھادى جامائەتلەرنىڭ تەجرىبە – ساۋاق ۋە تەييارلىق ئىشلىرىدا بىر – بىرى بىلەن ھەمكارلىشىپ تۇرۇشى لازىم.

قازى ئىياز مۇنداق دېگەن: [شۇنىڭدەك ئۆز يۇرتىدا ئىسلامى ئۆزگىرىش قىلىشقا ئاجىز كەلگەندە ئۇلارغا ھىجرەت قىلىش پەرز بولۇپ مۇئەييەنلىشىدۇ.][3]

بۇنىڭدا ئىسلامى ئۆزگىرىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئېھتىمالى كۈچلۈك بولغان يۇرتتىكى مۇجاھىد قېرىنداشلىرىنىڭ يېنىغا ھىجرەت قىلىپ بېرىش ئارقىلىق ئۇلار بىلەن ھەمكارلىشالايدۇ. ئەمما كۈچلۈك جامائەتنىڭ ئەمىرى پەيغەمبەر ρ ئەبۇ زەر τ نى، قەۋمىنى دەۋەت قىلىش ئۈچۈن يۇرتىغا قايتىپ كېتىش ئۈچۈن بۇيرۇغاندەك[4] ئاجىز جامائەتنى دەۋەت قىلىش قاتارلىق بىرەر توغرا شەرئى مەنپەئەتنى نەزەردە تۇتۇپ ئۆز يۇرتىدا تۇرۇپ قېلىشقا بۇيرۇغان بولسا، بۇ يۇقىرىقى پەرزلىكىدىن مۇستەسنا. قانداق بىر يۇرتتا قايسىبىر جىھادى جامائەت غەلىبە قىلىپ مۇسۇلمانلار ئۈچۈن خەلىپە تىكلىگەن بولسا، قالغان بارلىق جىھادى جامائەتلەرگە ئۇنىڭ تەۋەلىكىگە ھىجرەت قىلىپ بېرىش، ئۇنىڭغا ياردەم بېرىش ۋە ئۇنىڭ ئىتائىتىگە كىرىش پەرز بولىدۇ. بۇ ھەقتىكى قارىشىم مۇشۇلاردىن ئىبارەت.

ھاجەتسىز كۆرۈنسىمۇ شۇنى قايتا ئەسكەرتىپ ئۆتىمەنكى، يېڭى جامائەتنىڭ قوشۇلۇپ كېتىشى تەلەپ قىلىنغان كونا جامائەتنىڭ تۇتقان يولى ھەق، ئىسلام شەرىئىتىگە ئەمەل قىلىدىغان، ئۇنىڭ بارچە دىنلار ئۈستىدىن غالىب بولۇشى ئۈچۈن جىھاد قىلىدىغان بولۇشى شەرتتۇر. تەبئىيكى ئىسلام دىننى دېموكراتىيە يولى، كۇفرى پارلامېنت يولى ئارقىلىق ھاكىمىيەتكە ئېلىپ چىقىش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىدىغان ئاللاھنىڭ شەرىئىتى بىلەن ئويناشقۇچى گۇرۇھلار بۇنىڭغا كىرمەيدۇ. مانا بۇ ھىيلە – مىكىرلىك تۇزاقتا نۇرغۇن ئادەملەر ئاللاھنىڭ دىنىغا دەۋەت قىلىش نامى بىلەن چۈشۈپ كەتتى. ئۆزلىرىمۇ ئازدى، باشقىلارنىمۇ ئازدۇردى. دېمەك، شەيتاننىڭ باسقۇچلۇق يوللىرىغا ئەگىشىپ كەتتى. ھالبۇكى ئاللاھتائالا مۇنداق دېگەن ئىدى: [**يَعِدُهُمْ وَيُمَنِّيهِمْ وَمَا يَعِدُهُمْ الشَّيْطَانُ إِلاَّ غُرُورًا**] [شەيتان ئۇلارغا (يالغان) ۋەدىلەرنى بېرىدۇ ۋە ئۇلارنى خام خىيالغا سالىدۇ (يەنى ئەمەلدە ئىشقا ئاشمايدىغان ئارزۇلارنى كۆڭلىگە سالىدۇ)، شەيتان ئۇلارغا پەقەت يالغاننىلا ۋەدە قىلىدۇ.][5]

شۇنىڭ بىلەن مىڭلىغان ياش ئەزىمەتلەرنىڭ يوشۇرۇن كۈچلىرىنى نابۇت قىلىپ، ئۇلارنى تاغۇت ھۆكۈمرانلارغا قارشى جىھاد قىلىش ئورنىغا، شەرىئەتكە خىلاپ ھالدا ئۇلارغا تىز ئېگىدىغان تەسلىمچى قىلىپ قويۇشتى. بۇنىڭدىنمۇ ئېشىپ چۈشىدىغان ئازغۇنلۇق بولامدۇ؟

مانا بۇ «ئىسلامى جامائەتلەردىكى بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورى يەتكۈزگەن ئېتىرازىغا بېرىلگەن رەددىيىلەردۇر.

ئۇنىڭ ئېتىرازلىرىنىڭ بىرىنچىسى ئىسلامى جامائەتلەرنىڭ ئەمىرلىكىگە يەتكۈزگەن ئېتىراز ئىدى. مېنىڭ ئۇنىڭغا بەرگەن رەددىيەمدە بۇ ئەمىرلىكنىڭ پەرزلىكى ۋە دۇرۇسلۇقىنى قارار ئالدۇرىدىغان نۇرغۇن دەلىللەرنىڭ بارلىقىنى، ئۇ جامائەت ئەمىرلىكىنى سەپەر ئەمىرلىكىگە قىياس قىلىشنىڭ توغرا قىياس ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان ئىدىم. ئۇنى ئىبنى تەيمىيە ۋە شەۋكانىدەك نۇرغۇن مۇجتەھىد ئۆلىمالار بايان قىلغان.

شۇنىڭدەك بۇ جامائەتلەرنىڭ دىن ئىشنى ئېلىپ بېرىشىنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى بولۇپمۇ باش ئەمىر ۋە ئىسلام خەلىپىسى بولمىغان ۋاقىتتا تېخىمۇ شۇنداق ئىكەنلىكىنى بايان قىلدىم. مەن يەنە مۇسۇلمانلارغا پايدىسى يېتەرمىكىن دەپ ئويلىغان بىر بۆلۈك سۆزلەرنى ھەم كەلتۈردۇم. ئاللاھقا شۈكرى (بىرىنچى نۇقتىغا بېرىدىغان رەددىيىنىڭ تەپسىلاتى مۇشۇ يەردە ئاخىرلاشتى.)

---

[1] ئەبۇ يەئلانىڭ «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» ناملىق كىتابى 23 ـ بەت
[2] «فەتھۇل بارى» 13 ـ جىلد 7 ـ بەت
[3] «سەھىھ مۇسلىم بى شەرھ ئەننەۋەۋىي» 12 ـ جىلد 229 ـ بەت
[4] بۇخارى رىۋايىتى 3861 ـ ھەدىس
[5] سۈرە نىسا 120 ـ ئايەت

تۆتىنچى نۇقتىغا رەددىيە:

ئۇ بولسىمۇ: [ئەگەر بىر بۆلۈك كىشلەر شەرئى جازا ئىجرا قىلىشقا ئۆزئارا ئىتتىپاقلاشقان بولسا، بۇ ئۇممەتنىڭ ئىجماسى بىلەن باتىلدۇر] دېگەن سۆزىدۇر.

ئۇنىڭغا رەددىيە بېرىپ ئېيتىمەنكى، ئەگەر بىر بۆلۈك كىشلەر ئۆز ئىچىدە شەرئەت ئەھكاملىرىنى ئىجرا قىلىشقا كېلىشكەن بولسا، بۇلار چوقۇم مۇنداق ئىككى خىل ھالەتنىڭ بىرىنى باشتىن كەچۈرۈۋاتقان بولىدۇ:

1. بۇلار ياشاۋاتقان يەر مۇسۇلمان خەلىپىنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا ئىسلام شەرئىتى يۈرگۈزۈلۈۋاتقان بولىدۇ.

2. بۇلار ياشاۋاتقان يەر مۇسۇلمان خەلىپىنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا ئەمەس، ئىسلام شەرئىتى يۈرگۈزۈلمەيدىغان يەر بولىدۇ.

بىرىنچى خىل ھالەتتە مۇنداق ئىسلام دىيارلىرىدا كىشلەر ئارىسىدا ھۆكۈم قىلىش ھوقۇقى خەلىپە تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن قازىلارنىڭ قولىدا بولىدۇ. ئېيتىمەنكى، ھەتتا مۇشۇنداق شارائىتلاردىمۇ كىشلەر ئۆزلىرىنىڭ دەۋا - دەستۇرلىرىنى ھەل قىلىشتا قازىلىق سالاھىيىتىگە ئىگە بىر كىشىگە، خەلىپە تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن قازىنىڭ ئەكسىچە ئۆز رازىلىقى بىلەن ھۆكۈم تەلەپ قىلىپ مۇراجىئەت قىلسا دۇرۇس بولىدۇ ھەم چىقارغان ھۆكۈملىرىگە بويسۇنۇش شەرئەت بويىچە ئۇلارنىڭ ئۈستىگە مەجبۇرىيەت بولۇپ يۈكلىنىدۇ. بۇ مەسىلىنى مۆھتەرەم ئىسلام قانۇنشۇناسلىرى تۆۋەندىكىدەك قارار قىلغان:

- ئىبنى زەۋيان رەھىمەھۇللاھ بۇ دەلىلنى ئىزاھلاپ مۇنداق دەيدۇ: [ئىككى ۋە ئۇنىڭدىن كۆپ ئادەم قازىلىق سالاھىيىتىگە ئىگە بىر ئادەمنى بىرەر ئىشتا ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلغان بولسا، ئۇنىڭ ھۆكمى خەلىپە ياكى ياردەمچىسى تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن قازىنىڭ ھۆكمى ئىجرا قىلىنىدىغان ئىشلارنىڭ ھەرقاندىقىدا ئىجرا قىلىنىدۇ. چۈنكى ئەبۇ شۇرەيھ τ پەيغەمبەر ρ گە مۇنداق دېگەن: «يَا رَسُولَ اللَّهِ إِنَّ قَوْمِي إِذَا اخْتَلَفُوا فِى شَىْءٍ أَتَوْنِى فَحَكَمْتُ بَيْنَهُمْ فَرَضِىَ كِلاَ الْفَرِيقَيْنِ قَالَ مَا أَحْسَنَ هَذَا!» ئى رەسۇلۇللاھ! شۈبھىسىزكى، مېنىڭ قەۋمىم بىرەر ئىشتا ئىختىلاپلىشىپ قالسا مېنىڭ ئالدىمغا كېلىدۇ، مەن ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھۆكۈم قىلىپ قويىمەن، ھەر ئىككى تەرەپ رازى بولىدۇ. پەيغەمبەر ρ: «نېمىدېگەن ياخشى ئىش – بۇ!» دېگەن.[1]
ئۆمەر τ بىلەن ئۇبەي τ، زەيد ئىبنى سابىت τ نىڭ ئالدىغا ھۆكۈم تەلەپ قىلىپ بارغان، ئوسمان τ بىلەن تەلھە τ، جۇبەير ئىبنى مۇتئىم τ نىڭ ئالدىغا ھۆكۈم تەلەپ قىلىپ بارغان. ئىككىيلەننىڭ ھېچبىرى قازى ئەمەس ئىدى.

ئۇ (يەنى غەيرى رەسمىي قازى) پەقەت ئوتتۇرىدىكى ئىختىلاپنى ھەل قىلالتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ھەق بىلەن ھۆكۈم قىلسا ئۇنىڭ چىقارغان ھۆكمىنى ھېچبىر كىشىنىڭ بۇزۇشى ھالال ئەمەس. چۈنكى بىر ئادەمنىڭ چىقارغان ھۆكمى دۇرۇس بولغان يەردە ئۇنى ئىجرا قىلىش خەلىپىنىڭ قازىسى چىقارغان ھۆكۈمنى ئىجرا قىلىش پەرز بولغاندەكلا پەرز.][2]

ئەبۇ شۇرەيھنىڭ ھەدىسىنى شەيخ ئەلبانى سەھىھ دەپ قارىغان.[3]

- ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ «ئەلكافى» ۋە «ئەلمۇغنىي» ناملىق كىتابلىرىدا مۇنداق دېگەن: [ئىككى ئادەم بىر ئادەمنى بىرەر ئىشقا ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلغان بولسا، ئۇ ئىككىسى ئۇ ئادەمنى ئۆز ئارىسىدا ھاكىم قىلىپ ئۇنىڭغا رازى بولسا، ئۇ ئادەم قازىلىق سالاھىيىتىگە ئىگە بولۇپ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھۆكۈم قىلغان بولسا بۇ دۇرۇس، ئۇنىڭ ھۆكمى ئۇ ئىككىسگە يۈرگۈزۈلىدۇ. بۇنىڭغا ئىمام ئەبۇ ھەنىفە رەھىمەھۇللاھمۇ قايىل بولغان.
ئىمام شافىئى رەھىمەھۇللاھنىڭ ئىككى خىل سۆزى بار، ئۇنىڭ بىرى ـ ئۇ ئىككىسىنىڭ رازىلىقىسىز ئۇنىڭ (يەنى تاللانغان قازىنىڭ) ھۆكمى ئىجرا قىلىنمايدۇ چۈنكى ئۇنىڭ ھۆكمى ئۇ ھۆكۈمگە رازى بولۇش بىلەن ھۆكۈم بولىدۇ. رازىلىق پەقەت ئۇنىڭ چىقارغان ھۆكمنى بىلىپ بولغاندىن كېيىن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ دېگەندىن ئىبارەت.

بىزنىڭ دەلىلىمىز ئەبۇ شۇرەيھ τ نىڭ رىۋايەت قىلغان تۆۋەندىكى ھەدىسىدۇر. پەيغەمبەر ρ ئۇنىڭغا مۇنداق دېگەن: «إِنَّ اللَّـهَ هُوَ الْحَكَمُ فَلِمَ تُكَنَّى أَبَا الْحَكَمِ؟» قَالَ إِنَّ قَوْمِي إِذَا اخْتَلَفُوا فِي شَيْءٍ أَتَوْنِي فَحَكَمْتُ بَيْنَهُمْ ورَضِيَ عَلَيَّ الْفَرِيقَانِ، قَالَ «مَا أَحْسَنَ هَـذَا فَمَنْ أَكْبَرُ وُلْدِ كَ ؟» قَالَ شُرَيْحٌ قَالَ «فَأَنْتَ أَبُو شُرَيْحٍ» «پەقەت اللەتائالا ھۆكۈم قىلغۇچى زاتتۇر. نېمە ئۈچۈن سەن ئۆزۈڭگە ھۆكۈم قىلغۇچىنىڭ دادىسى دەپ تەخەللۇس بېرىسەن؟» ئەبۇ شۇرەيھ مۇنداق دېدى: ‹شۈبھىسىزكى، مېنىڭ قەۋمىم بىرەر ئىشتا ئىختىلاپلىشىپ قالسا مېنىڭ ئالدىمغا كېلىدۇ. مەن ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھۆكۈم قىلىپ قويىمەن، ئىككىلا تەرەپ مەندىن رازى

---

[1] نەسەئى رىۋايىتى
[2] «مەنارۇسسەبىيل شەردۇد دەلىل» 2 ـ جىلد 459 ـ بەت
[3] «ئىرۋائۇل غەلىيل» 8 ـ جىلد 2615 ـ ھەدىس

بولىدۇ.› پەيغەمبەر ρ: «نېمە دېگەن ياخشى ئىش – بۇ! سېنىڭ باللىرىڭنىڭ چوڭى كىم؟» دېدى. ئەبۇ شۈرەيھ: ‹شۈرەيھ دەپ جاۋاب بەردى.› پەيغەمبەر ρ: «سەن ئەبۇ شۈرەيھ (يەنى شۈرەيھنىڭ دادىسى)» دېدى.[1]

پەيغەمبەر ρ يەنە مۇنداق دېگەن: «مَنْ حَكَمَ بَيْنَ اثْنَيْنِ تَرَاضَيَا بِهِ فَلَمْ يعْدِلْ بَيْنَهُمَا فَهُوَ مَلْعُونٌ» «كىمكى ئىككى ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھۆكۈم قىلسا، بۇ ئىككىسى ئۇ ئادەمگە رازى بولسا، بۇ ئادەم ئۇ ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئادىللىق (بىلەن ھۆكۈم قىلمىسا ئۇ لەنەت قىلىنغۇچىدۇر.»

ئەگەر قازىنىڭ چىقارغان ھۆكمگە ئۇ ئىككىسىنىڭ (ئەمەل قىلىشى) پەرز بولمىسا ئىدى، قازىغا بۇ تەنقىد لايىق كەلمەيتتى.

يەنە ئۆمەر τ بىلەن ئۇبەيي τ، شۈرەيھ τ نىڭ ئالدىغا ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە ئۇنى قازى قىلىپ تەيىنلەشتىن بۇرۇن تەكلىپ قىلغان ئىدى. ئوسمان τ بىلەن تەلهە τ، جۇبەير ئىبنى مۇتئىم τ نىڭ ئالدىغا ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلىپ كەلگەن، ئۇلار رەسمىي قازى ئەمەس ئىدى.

ئۆمەر τ بىلەن ئوسمان τ ئىككىسى خەلىپە ئىدى. ئەگەر ئۇ ئىككىسى ھۆكۈمنى بىر ئادەمگە قايتۇرسا ئۇ ئادەم قازى بولغان بولىدۇ دەپ ئېتىراز بىلدۈرۈلسە، بىز جاۋاب بېرىپ دەيمىزكى ــ ئۇ ئىككىسىدىن ئۇ ھۆكۈم قىلىغۇچىنىڭ پەقەت ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە رازى بولۇشلا نەقىل قىلىنغان. بۇنىڭلىق بىلەن ئۇ ئادەم قازى بولۇپ قالمايدۇ. ئۇ ئېتىراز يەتكۈزگۈچىنىڭ دېگەن گېپى تۆۋەندىكى سۆز بىلەن باتىل بولىدۇ ــ ئەگەر ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ ۋەكىلىنىڭ ئىش بېجىرىشكە ئۇنىڭ بېجىرگەن ئىشنى بىلىشتىن بۇرۇن رازى بولغان بولسا، ئۇنىڭ بېجىرگەن ئىشنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى لازىم. بۇ گەپ مۇقىملاشقان ئىكەن (قازىلىقتىن ئىبارەت) ھوقۇقى بار بىر ئادەمنىڭ چىقارغان ھۆكمى بۇزۇلمايدىغان يەردە، ئۆزلىرى سايلىغان قازىنىڭ چىقارغان ھۆكمنى بۇزۇشمۇ دۇرۇس ئەمەس. ئىمام شافئى رەھىمەھۇللەمۇ مۇشۇ قاراشتا.

ئىمام ئەبۇ ھەنىفە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: ‹(ئۆزلىرى سايلىغان غەيرىي رەسمىي قازىنىڭ) چىقارغان ھۆكمى (خەلىپە تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن رەسمىي) قازىنىڭ ئىدىيىسىگە ياقمىسا ئۇنى بۇزۇش ھوقۇقى بار. چۈنكى بۇ قازىنىڭ ھەققى بولۇپ، ئۇ ئۇنى بۇزۇش ھوقۇقىغا ئىگە.›

بىزنىڭ (غەيرىي رەسمىي) قازىنىڭ چىقارغان ھۆكمى دۇرۇس ۋە ئىجرا قىلىش لازىم بولغان ھۆكۈمدۇر دېگەن سۆزىمىزنىڭ دەلىلى شۇكى، ئەمىر تەرەپتىن تەيىنلەنگەن قازىنىڭ ھۆكمنى بۇزۇش دۇرۇس بولمىغاندەك، ئۆزلىرى سايلىغان قازىنىڭ چىقارغان ھۆكمىنىمۇ ئەمىر تەرەپتىن تەيىنلەنگەن رەسمىي قازىنىڭ ئىدىيىسىگە قارشى كەلگەنلىكى ئۈچۈنلا بۇزۇشى دۇرۇس ئەمەس. ھەنەفىلەرنىڭ دېگەنلىرى توغرا ئەمەس چۈنكى غەيرىي رەسمىي قازىنىڭ چىقارغان ھۆكمنى ئىككى دەۋالاشقۇچىنىڭ (قوبۇل قىلىشى) لازىم بولىدۇ. قانداقمۇ ئۇ ھۆكۈم (رەسمىي قازىنىڭ ئىدىيىسىگە) قاراشلىق بولسۇن! ئەگەر ئىش ئاشۇنداق بولىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە قازى گەرچە ئىدىيىسىگە قارشى كەلمىسىمۇ ئۇ ھۆكۈمنى بۇزۇش ھوقۇقىغا ئىگە بولغان بولىدۇ. بىز (نىكاھ، سودا – سېتىق، ئېلىم–بېرىم ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان) توختاملاردا (ھۆكۈمنى) مۇنداق قازىنىڭ ئىدىيىسىگە قاراشلىق قىلىپ قويۇشقا قوشۇلمايمىز.

ئەگەر بۇ ھەقىقەت ئىسپاتلانغان بولسا، ئىككى دەۋالاشقۇچىنىڭ ھەربىرىنىڭ ئۆزلىرى تەكلىپ قىلغان قازىنىڭ سوتنى باشلىشىدىن بۇرۇن ئۇ قازىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇش ھوقۇقى بار چۈنكى دەۋالاشقۇچىلار ئۆزلىرى تەكلىپ قىلغان قازىنىڭ ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە رازى بولماي تۇرۇپ ئۇنىڭ چىقارغان ھۆكمى كۈچكە ئىگە ئەمەس. بۇ مەسىلە خۇددى ۋەكىل ئىش بېجىرىشتىن بۇرۇن ئۇنى ۋەكىل قىلىشتىن يېنىۋالغانغا ئوخشايدۇ. ئەگەر باشلاپ بولغاندىن كېيىن يېنىۋالسا ئۇنىڭدا ئىككى خىل ھالەت بار. بىرىنچى خىل ھالەتتە يېنىۋېلىش ھوقۇقى بولىدۇ، ھۆكۈم تامام بولمىغانلىقى ئۈچۈن باشلاشتىن بۇرۇن يېنىۋالغانغا ئوخشايدۇ. ئىككىنچى خىل ھالەتتە يېنىۋېلىش ھوقۇقى بولمايدۇ، چۈنكى ئۇ ئىككىسىنىڭ ھەربىرىنىڭ ئىدىيىسىگە ھۆكۈم ياقمىسا يېنىۋالسا، ئۇ ئادەمنى ھاكىم سايلاشتىن بولغان مەقسەت بىكارچى بولۇپ كېتىدۇ.

قازى ئىياز رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: ‹ھۆكۈمگە تەكلىپ قىلىنغۇچىنىڭ ھۆكمى نىكاھ، لەنەتلىشىش، زىنا بىلەن قارلاش، قىساس قاتارلىق تۆت تۈرلۈك ئىشلاردىن باشقا بارلىق ئىشلاردا تولۇق كۈچكە ئىگە ھالەتتە ئىجرا قىلىنىدۇ. چۈنكى ئۇ مەسىلىلەر باشقا مەسىلىلەردىن ئالاھىدە پەرقلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ مەسىلىلەرگە خەلىپىنىڭ ۋە ياكى ئۇنىڭ مۇئاۋىنىنىڭ قاراپ چىقىشى لازىم.›

ئەبۇلخەتتاب مۇنداق دېگەن: ‹ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلنىڭ سۆزىنىڭ زاھىرى شۇكى، ئۇنىڭ ھۆكمى ئۇ مەسىلىلەردە ئىجرا قىلىنىدۇ.› ئىمام شافئى رەھىمەھۇللەنىڭ يارەنلىرىنىڭ كۆزقارىشىدا غەيرىي رەسمىي قازىنىڭ ھۆكمى بەزى ئورۇنلاردا ئىجرا

[1] نەسەئى رىۋايىتى

قىلىنسا، نىكاھ، لەنەتلىشىش، زىنا بىلەن قارلاش، قىساس قاتارلىق يەنە بەزى ئورۇنلاردا ئىجرا قىلىنمايدۇ. ئەگەر بۇ غەيرىي رەسمىي قازى چىقارغان ھۆكۈمنى مۇسۇلمانلارنىڭ قازىلىرىدىن بىرەر قازىغا يېزىپ يوللىسا، ئۇ قازىغا ئۇنى قوبۇل قىلىش ۋە ئۇنىڭ يازغان خېتىنى ئىجرا قىلىش لازىم بولىدۇ، چۈنكى ئۇ، ھۆكۈملەرنى ئىجرا قىلغۇچى قازىدۇر. شۇڭا ئۇنىڭ خېتىنى قوبۇل قىلىش خەلىپىنىڭ قازىسىنىڭ چىقارغان ھۆكمىنى قوبۇل قىلغانغا ئوخشاشلا پەرز.][1]

- ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ «ئەلكافى» ناملىق كىتابىدا مۇنداق دەيدۇ: [بىزنىڭ يارەنلىرىمىزنىڭ كۆزقارىشى قازى قىلىپ سايلاش دۇرۇس بولىدىغان جايلاردا بىردەك ئەمەس. ئەبۇلخەتتاب مۇنداق دەيدۇ: ‹ئىمام ئەھمەدنىڭ سۆزىنىڭ زاھىرى شۇكى، بىر ئادەمنى ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلىش، ئىككى دەۋالاشقۇچى ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلىدىغان ھەرقانداق جايدا خەلىپىنىڭ قازىسىغا قىياس قىلغانلىقى ئۈچۈن دۇرۇس.› قازى مۇنداق دەيدۇ: ‹ئۇنداق ئادەمنىڭ چىقارغان ھۆكمى خاس پۇل – ماللاردىلا دۇرۇس بولىدۇ ئەمما نىكاھ، قىساس، زىنا بىلەن قارلاشنىڭ جازاسى قاتارلىق ھەد جازالىرىغا ئوخشاش ئىشلاردا ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلىش دۇرۇس ئەمەس. چۈنكى ئۇ ئىشلار ئېھتىياتنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغاندۇر. شۇڭلاشقا ھەد جازالىرىغا ئوخشاش ئىشلاردا ھۆكۈم قىلىش ئۈچۈن خەلىپىنىڭ قازىسى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ.›][2]
«ھەرقانداق چوڭ – كىچىك دەۋا – دەستۇرلاردا ئىختىيارى قازى تەكلىپ قىلىش دۇرۇس» دېگەن نۇقتىدا ئىبنى مۇنزىرنىڭ سۆزى ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلنىڭ سۆزىگە ئوخشاپ كېتىدۇ، ھەم بۇ ھەقتە ئىبنى مۇنزىر ئۆلىمالارنىڭ ئىجماسى بارلىقىنى نەقىل قىلدى. «مەنارۇسسەبىيل» ناملىق كىتابنىڭ ئاپتورىنىڭ ئىختىيارى قازىنىڭ چىقارغان ھۆكمى، رەسمىي قازىنىڭ چىقارغان ھۆكمى بىلەن ئوخشاش دەرىجىدە ئىجرا قىلىنىدىغانلىقى توغرىسىدىكى سۆزى يۇقىرىدا ئۆتۈپ كەتتى. ئۇ بۇ ھەقتىكى ئىختىلاپنى بايان قىلمىدى. دېمەك، بۇنىڭ ھەنبەلى مەزھەپتىكى خېلى كۈچلۈك قاراش ئىكەنلىكى چىقىپ تۇرىدۇ.

- ئىبنى قۇدامە زىكرى قىلغان ئۆمەر τ بىلەن سەھرالىق ئەرەبنىڭ شۇرەيھنى ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلغان قىسسىنى ئىبنۇلقەييۇم رەھىمەھۇللاھمۇ «ئىئلامۇلمۇۋەققىئىين» 1- جىلد 85 -بەتتە كەلتۈرۈپ مۇنداق دېدى: [ئەلى ئىبنى جەئد مۇنداق دەيدۇ: بىزگە شۇئبە يەساردىن، ئۇ شەئبىيدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: ئۆمەر τ بىراۋدىن بىر ئاتنى مەلۇم بىر باھاغا ئېلىپ ئۇنىڭغا مىندى ئاقىۋەت ئات تۈگىشىپ كەتتى، ئۆمەر τ بىلەن ھېلىقى ئادەم ماجىرالىشىپ قالدى، ئۆمەر τ مۇنداق دېدى: ‹مەن بىلەن سېنىڭ ئاراڭدا بىر ئادەمنى قازى قىلغىن!› ھېلىقى ئادەم مۇنداق دېدى: ‹مەن ئىراقلىق شۇرەيھنىڭ (ھۆكۈم قىلىشىغا) رازىمەن.› شۇرەيھ دېدى: ‹سەن ئۇنى ساق – سالامەت ئالدىڭ، تاكى ئۇنى ساق – سالامەت قايتۇرۇپ بەرگۈچىلىك ئۇ ئاتقا ئۆزۈڭ ئىگە.›
شەئبىي مۇنداق دەيدۇ: شۇرەيھ ئۆمەر τ نى خۇرسەن قىلغان بولسا كېرەك، ئۇنى قازى قىلىپ ئەۋەتىپ مۇنداق دېدى: ‹ساڭا اللّٰەنىڭ كىتابىدىن بىرنەرسە ئاشكارا بولسا ئۇنى سورىمىغىن، ئەگەر اللّٰەنىڭ كىتابىدا ئاشكارا بولمىسا سۈننەتتىن ھۆكۈم قىلغىن، ئەگەر ئۇنى سۈننەتتىنمۇ تاپالمىساڭ رايىڭ بىلەن ئىجتىھاد قىلغىن!›]

- ئىككى ھەرەم ئىمامى جۇۋەينى مۇنداق دەيدۇ: [ئىمام شافىئى رەھىمەھۇللاھنىڭ بىر ئادەم خەلىپىنىڭ بار ۋاقتىدا ئەھلى ئىسلامنىڭ ئەھكاملىرى بىلەن ھۆكۈم قىلىدىغان بىر قازىنى ھۆكۈم قىلىشقا تەكلىپ قىلسا، كېيىن ھۆكۈم قىلىنغۇچى قازىنىڭ چىقارغان ھۆكمىنى ئىجرا قىلمىسا ئۇنىڭ چىقارغان ھۆكمىنى ئىجرا قىلىشقا بولامدۇ؟ دېگەن توغرىدىكى سۆزى بىردەك ئەمەس. ئۇنىڭ ئىككى سۆزىنىڭ بىرى، خەلىپە تەرەپتىن تەيىنلەنگەن قازىنىڭ ھۆكمى ئىجرا قىلىنىدىغان ھەرقانداق جايلاردا ئۇنىڭ ھۆكمىمۇ ئىجرا قىلىنىدۇ. ئۇ ئىمام ئەبۇ ھەنىفە رەھىمەھۇللاھنىڭ زاھىر كۆزقارىشىدۇر. مانا بۇ قىياسقا قارىتىلغان سۆزدۇر. مەن (قىياسنىڭ) يوللىرىنى بايان قىلىش بىلەن گەپنى ئۇزارتىشنى توغرا كۆرمەيمەن.][3]
- ئاپتورنىڭ (يەنى ئەلى ئىبنى ھەسەننىڭ) «قازىدىن باشقا بىر ئادەمنى ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلىشنىڭ باتىللىقىغا ئۈممەتنىڭ ئىجماسى بار» دەپ قىلغان دەۋاسى ئۆزىگە رەت قىلىنىدۇ، بەلكى ئىمام ئەبۇ بەكرى ئىبنى مۇنزىر «ئەلئىجمائ» ناملىق كىتابىدا ئاپتورنىڭ دېگەن سۆزىنىڭ ئەكسىچە 254- نومۇرلۇق ئىجمائىدا مۇنداق بايان قىلغان: [ئۇلار شۇنىڭغا ئىجمائ قىلغانكى، خەلىپە تەرەپتىن تەيىنلەنگەن قازىدىن باشقا بىر قازى ھۆكۈم قىلسا، ئۇنىڭ قىلغان ھۆكمى دۇرۇس بولىدىغان ھۆكۈملەرنىڭ قاتارىدىن بولسا دۇرۇس.][4]
- شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [‹قازى› دېگەن خەلىپە، سۇلتان ياكى ئۇلارنىڭ مۇئاۋىنى، ۋالىي ۋە ياكى شەرئەت بويىچە ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلىنغان ئادەتتىكى كىشى بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئىككى

[1] «ئەلمۇغنىي ۋەششەرھۇل كەبىير» 11- جىلد 483-، 484- بەتلەر
[2] ئىبنى قۇدامىنىڭ «ئەلكافى» ناملىق كىتابى 4- جىلد 436- بەت
[3] دوكتور ئابدۇل ئەزىيمىنىڭ «ئەلغىياسى» ناملىق كىتابى 389- بەت
[4] «كىتابۇلئىجمائ» 85- بەت

كىشىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ھۆكۈم قىلغۇچى كىشىنى كۆرسىتىدۇ. ھەتتا ئۇششاق بالىلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى دەتالاشنى ئايرىپ قويغۇچىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. پەيغەمبەر ρ نىڭ ساھابىلىرىمۇ شۇنداق زىكرى قىلىشقان، بۇ ئېنىق مەسىلىدۇر.][1]

- خەلىپە ۋە ئۇنىڭ قازىلىرىدىن باشقا كىشىلەرنى ھۆكۈم قىلىپ قويۇشتا تەكلىپ قىلىش ۋە ھۆكۈملىرىنى ئىجرا قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقىنىڭ دەلىللىرىدىن باغىيلار (يەنى ئىسلام ھاكىمىيىتىگە قارشى چىققۇچى مۇسۇلمانلار) بىرەر شەھەرنى بېسىۋېلىپ ئۇنىڭدا شەرىئەت بىلەن ھۆكۈم قىلىپ شەھەر ئاھالىسىدىن شەرىئەتنىڭ تەلىپى بويىچە پۇل – ماللىرىنى ئالسا، ئۇلارنىڭ چىقارغان بۇ ھۆكۈملىرى ئىجرا قىلىنىدۇ. ئۇ ھۆكۈملەرنى ئادىل پادىشاھ بۇ شەھەرگە غالىب كەلگەندىمۇ بۇزمايدۇ.

بۇ ھەقتە ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر باغىيلار قازىلىق سالاھىيتىگە ئىگە بىر كىشىنى قازىلىققا تىكلىسە، ئۇنىڭ ھۆكمى ئادىل قازىنىڭ ھۆكمىدە بولۇپ، ئۇنىڭ چىقارغان ھۆكۈملىرىنىڭ ئىچىدىن ئادىل كىشىلەرنىڭ ھۆكۈملىرىدىن ئىجرا قىلىنىدىغانلىرى ئىجرا قىلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئىچىدىن رەت قىلىنىدىغانلىرى رەت قىلىنىدۇ.][2]

ئىبنى قۇدامە رەھىمەھۇللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر باغىيلار بىر شەھەرنى بېسىۋېلىپ، ئۇنىڭدا ھەدلەرنى يۈرگۈزۈپ، زاكات، جىزيە، خىراج قاتارلىقلارنى ئالسا ئۇ ئىشلىرى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ، چۈنكى ئەلى τ بەسىر خەلقىنىڭ قىلغان ئىشلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ ئالغان نەرسىسىنى سۈرۈشتە قىلمىغان ئىدى. ئىبنى ئۆمەر τ ئۆزىنىڭ زاكاتىنى نەجدىنىڭ خەۋارىج زاكات يىغقۇچىسىغا بېرەتتى.][3] بۇ پىكىرنى جۇۋەينىمۇ قوللىغان.[4]

مانا بۇ ئىسلام دىيارىدىكى مۇسۇلمانلارغا ئىسلام شەرىئىتى بىلەن ھۆكۈم قىلىدىغان خەلىپىنىڭ قازىسىنى تەكلىپ قىلماستىن، كىشىلەرنىڭ ئۆز رازىلىقى بىلەن، ھۆكۈم قىلىش سالاھىيتىگە ئىگە بىر كىشىنى ھۆكۈم قىلىشقا تەكلىپ قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقىنىڭ دەلىللىرىدۇر. ئەبۇ بەكرى ئىبنى مۇنزىر «ئىسلامى جامائەتلەردىكى بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى» ناملىق كىتابىنىڭ ئاپتورى ئەلى ئىبنى ھەسەننىڭ «خەلىپە تەرەپتىن بەلگىلەپ بېرىلگەن قازىنىڭ غەيرىيگە ھۆكۈم قىلدۇرۇش ئىجمائىنىڭ ھۆكمى بىلەن باتىلدۇر» دېگەن سۆزىنىڭ ئەكسىچە كىشىلەرنىڭ ئۆز رازىلىقى بىلەن، ھۆكۈم قىلىش سالاھىيتىگە ئىگە بىر كىشىنى ھۆكۈم قىلىشقا تەكلىپ قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقىغا ئىجمائىنىڭ بارلىقىنى نەقىل قىلدى.

ئەسكەرتىش: قازى بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق

قازى بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچى بىرنەچچە نۇقتىدىن پەرقلىنىدۇ:

❶ ھۆكۈم قىلغۇچى ھۆكۈم قىلىشتا خەلىپە تەرەپتىن ئالاھىدە تەيىنلەنگەن بولۇشقا موھتاج ئەمەس ئەمما قازى بولسا خەلىپە تەرەپتىن ئالاھىدە ھوقۇق سۈپىتىدە قازىلىققا مەخسۇس بەلگىلەنمىگۈچە ھوقۇق يۈرگۈزەلمەيدۇ.

❷ ھۆكۈم قىلغۇچى، ئىككى ئادەم ئوتتۇرىسىدا ئۇلار ئۆز رازىلىقى بىلەن ئىختىيارى ھالدا ئۆزىنىڭ ئالدىغا ھۆكۈم تەلەپ قىلىپ كەلمىگۈچىلىك ھۆكۈم قىلمايدۇ. ئەمما رەسمىي قازى بولسا دەۋاگەرلەر ئوتتۇرىسىدا ئۇلار رازى بولۇش ۋە بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر ھۆكۈم قىلالايدۇ. شۇنىڭدەك دەۋا يەتكەنلا بولسا، دەۋاگەر خالىمىسىمۇ ئۇلارنى مەھكىمىگە كېلىشكە مەجبۇرلىيالايدۇ.

❸ ھۆكۈم قىلغۇچىدا دەۋا – دەستۇرلارنى ئومۇمىيۈزلۈك تەكشۈرۈش ۋە ئۇنى داۋاملاشتۇرۇش ھوقۇقى بولمايدۇ. رەسمىي قازى بولسا بۇ ئىشلاردا تامامەن ھوقۇقلۇق. ھۆكۈم قىلغۇچى بىلەن قازىنىڭ ھەر ئىككىلىسى قازىلىقنىڭ شەرتلىرىنى ھازىرلىغان بولۇشنىڭ ۋاجىب ئىكەنلىكىدە بىردەك، ھۆكۈم قىلغۇچى بىلەن قازىنىڭ چىقارغان ھۆكمنى دەۋاگەرلەرنىڭ ئىجرا قىلىشنىڭ ۋاجىب ئىكەنلىكىدىمۇ بىردەك. ئەمما قازى ئۆز ھۆكمنى ساقچى ئارقىلىق ئىجرا قىلدۇرۇش ھوقۇقىغا ئىگە. غەيرىي رەسمىي قازى بۇنداق قىلىشقا موھتاج بولىسىمۇ لېكىن زورلاش كۈچىگە ئىگە بولالماسلىقى مۇمكىن. مانا بۇ بىرىنچى خىل ھالەتتە رەسمىي قازىدىن باشقىسىنىڭ ھۆكمىگە مۇراجىئەت قىلىشتا تەئەللۇق مەسىلىلەردۇر.

ئىككىنچى خىل ھالەت: (مۇسۇلمانلار غەيرىي مۇسۇلمان ھاكىمنىڭ ھۆكۈمرانلىقىدا ياشايدىغان، ئىسلام شەرىئىتى يۈرگۈزۈلمەيدىغان، دەۋا – دەستۇرلارنى ھەل قىلىشتا ئەرزى قىلىشقا تېگىشلىك مەھكىمىلەر يوق يەرلەردە) ئومۇمەن بۈگۈنكى كۈندە، مۇسۇلمانلارنىڭ ھالىتى مانا مۇشۇنداق ۋەيرانە. شۇنىڭ ئۈچۈن ئېيتىمەنكى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ دەۋا – دەستۇرلىرىنى ھەل قىلىشتا قازىلىق سالاھىيتىگە ئىگە بىر كىشىگە شەرىئەت بويىچە ھۆكۈم قىلىپ بېرىش توغرۇلۇق مۇراجىئەت

---

[1] «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 28 ـ جىلد 254 ـ بەت
[2] «ئەلمۇغنىي ۋەششەرھۇل كەبىير» 10 ـ جىلد 80 ـ بەت
[3] «ئەلكافى» ناملىق كىتاب 4 ـ جىلد 152 ـ بەت
[4] «ئەلغىياسى» ناملىق كىتاب 374 ـ بەت

قىلىشى جايىزلا ئەمەس بەلكى پەرز. ئەگەر قازىلىق سالاھىيىتىگە ئىگە بولغان شەخسنى تاپالمىسا، قازىلىق سالاھىيىتىگە نىسبەتەن يېقىنراق بولغان كىشىنى تاللىشى لازىم. ئىشقىلىپ دەۋا - دەستۇرلارنى ھەل قىلىشتا ئويىدۇرما ۋە كۇفرى قانۇنغا ئەرزى سۇنۇشى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن قەتئىي ھارام. بۇنى ئىسپاتلاشتا بىرىنچى ھالەتتە ئوتتۇرىغا قويۇلغان دەلىللەرنىڭ ھەممىسى بۇ يەردىمۇ دەلىل بولالايدۇ، (خۇسۇسەن ئىبنى زەۋيانىنىڭ «مەنارۇسسەبىيل» ناملىق كىتابىدىكى ئىبنى قۇدامىنىڭ «ئەلمۇغنىي» ناملىق كىتابىدىكى سۆزلىرى.)

بۇنىڭغا يەنە تۆۋەندىكىلەرنى قوشۇپ ئۆتىمەن:

- قازى ئەبۇ يەئلا مۇنداق دەيدۇ: [ئەگەر بىر يۇرت خەلقى قازىدىن خالى قېلىپ ئۆزلىرى كېلىشىپ بىر قازىنى تىكلىۋالغان بولسا، تەكشۈرۈلۈپ ئەگەر خەلىپە مەۋجۇد بولغان بولسا ئۇلارنىڭ قازى تىكلىۋالغانلىقى باتىل، ئىناۋەتسىز بولۇپ كېتىدۇ. ئەگەر خەلىپە مەۋجۇد بولمىغان بولسا ئۇلارنىڭ تىكلىگەن قازىسى كۈچكە ئىگە بولۇپ ھۆكۈم يۈرگۈزۈۋېرىدۇ. ئەگەر قازى دەۋا - دەستۇرلارغا قاراپ چىققاندىن كېيىن خەلىپە پەيدا بولسا، خەلىپىنىڭ ئىزنىسىز نازارەت قىلىشنى داۋاملاشتۇرمايدۇ. ئۇنىڭ ئىلگىرى چىقارغان ھۆكمى بۇزۇلمايدۇ. ئىمام ئەھمەد رەھىمەھۇللاھ شۇنداق دەپ ئوچۇق بايان قىلىدۇكى، ‹ئىككى ئادەمنىڭ ئۈستىگە ھۆكۈم چىقىرىلغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ ئىككىسىنىڭ ئۈستىگە چىقارغان ھۆكمى ئىجرا قىلىنىدۇ.›][1]
يۇقىرىقى سۆزلەردىن خەلىپە بولمىغاندا كىشىلەر ئۆزلىرىگە قازى تىكلىۋالسا دۇرۇس بولىدىغانلىقى چىقىدۇ. خەلىپە مەۋجۇد بولسا ئۇلارنىڭ سايلىۋالغان قازىسى ئىناۋەتسىز دېگەن سۆز بىرىنچى خىل ھالەتتىكى بىزنىڭ كۆزقارىشىمىزغا قارشى ئەمەس، چۈنكى قازىلارنى تەيىنلەش خەلىپىنىڭ ھوقۇقى، بىزنىڭ بىرىنچى خىل ھالەتتىكى كۆز قارىشىمىز ھۆكۈم قىلغۇچى تىكلەش بولۇپ، قازى تىكلەش ئەمەس. مەن ھاكىم بىلەن قازىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پەرقلىق نۇقتىلارنى يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتتۈم.

- ئىككى ھەرەم ئىمامى جۇۋەينى رەھىمەھۇللاھ بۇ مەسىلە توغرىسىدا ئۇزۇن توختىلىپ مۇنداق دېگەن: [ھازىر زاماننىڭ كەسكىن، قابىلىيەتلىك كىشىلەردىن خالى قالغانلىقىنى يەنى خەلىپىلىككە لاياقەتلىك كىشىلەردىن خالى قالغانلىقىنى پەرەز قىلىدىغان بولساق، دەپ سۆزىنى داۋاملاشتۇرۇپ ئاخىرىدا مۇنداق دەيدۇ: كىشىلەرنىڭ ئۆزلىرى خەلىپە سايلىشى دۇرۇس لېكىن ئەدەپ - ئەخلاق نۇقتىسىدىن ئىش ئۈستىدىكىلەرگە قايتا قاراپ چىقىشى ۋە شۇ ئەسىردىكى كۆزگە چېلىققان ئادەملەرگە مۇراجىئەت قىلىشى كېرەك. يىغىن ئۆتكۈزۈش، جىھادقا ئەسكەر تارتىپ چىقىش، جان ۋە جىسمانىي ئەزالاردىكى قىساسنى مۇكەممەل ئېلىشنى تەلەپ قىلىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئۇ ئىشلارغا زامان (خەلىپىدىن) خالى قالغان چاغدا كىشىلەر ئۆزلىرى ئىگە بولىدۇ. يەنى ــ ئەگەر كىشىلەر ئۆز ئىشلىرىنى تەرتىپكە سالىدىغان، ئۇلار ئۇنىڭ قېشىدا پاناھلىنىدىغان كىشىگە ئۇچرىشالمىسا، بۇزۇقچىلىقنى دەپئى قىلىشتىن ئىبارەت ئۇلار قادىر بولىدىغان ئىشنىمۇ تاشلاپ قويۇشقا بۇيرۇلۇشى مۇمكىن ئەمەس چۈنكى ئەگەر ئۇلار مۇمكىن ئىشتىنمۇ ئۆزىنى قاچۇرسا، بۇزۇقچىلىق پۈتۈن رايونلار ۋە خەلقلەرگە يامراپ كېتىدۇ. بىر بۆلۈك ئۆلىمالار مۇنداق دەيدۇ: ‹ئەگەر زامان پادىشاھتىن خالى قالسا، ھەربىر شەھەر ۋە كەنت ئاھالىسىنىڭ اللّٰەتائالانىڭ كۆرسەتمىلىرى ۋە بۇيرۇقلىرىغا بويسۇنىدىغان ۋە توسقان چەكلىمىلىرىدىن يانىدىغان، ئەقىل - پاراسەتلىك كىشىلەردىن بىرىنى ئالدىغا چىقىرىشى لازىم. چۈنكى ئۇلار ئۇنداق قىلمىسا مۇھىم ئىشلارغا دۇچ كەلگەندە ئىككىلىنىپ قالىدۇ. ھادىسىلەر يۈز بەرگەندە تەمتىرەپ قالىدۇ› دەپ گېپىنى داۋاملاشتۇردى.
مەزكۇر ئەقىل - پاراسەتلىك كىشىنى ئالدىغا چىقارغاندىن كېيىن ئۇ خەلىپىلەر بېجىرىدىغان ھەرقانداق ئىشلارنى بېجىرىدۇ.

ئەگەر زامان خەلىپىسىز قالسا ئىشلار جۈرئەتلىك، سالاھىيەتلىك، بىلىملىك ئۆلىمالارغا تاپشۇرۇلىدۇ. مۇسۇلمانلار ھەرقايسى قاتلاملىرى بويىچە ھوقۇقتا دائىر ئىشلارنىڭ ھەممىسىدە ئۆلىمالارغا مۇراجىئەت قىلىشى، بارلىق ھوقۇق مەسىلىلىرىدە ئۇلارنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئىش كۆرۈشى لازىم. ئۇلار شۇنداق قىلسا توغرا يولغا ھىدايەت قىلىنغان بولىدۇ، يۇرت ئالىملىرى كىشىلەرنىڭ ۋالىيلىرىغا ئايلىنىدۇ.

ئەگەر ئۇلارنى بىر شەخسنىڭ ئەتراپىغا يىغىش قىيىن كەلسە ھەربىر ناھىيە خەلقى مۇستەقىل ئۆز ئالىمىغا ئەگىشىدۇ. ئەگەر شۇ ناھىيىدە ئالىم كۆپ بولسا ئۇلارنىڭ ئالىمراقىغا ئەگىشىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئوخشاش دەپ پەرەز قىلىنغاندا (ئۇلارنىڭ بۇنداق پەرىزى ناھايىتى ئاز تېپىلىدۇ.) مەقسەتلەر ۋە مەزھەپلەرنىڭ قارىمۇقارشى بولۇشى سەۋەبلىك ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ نامىدىن ئورتاق بىر پىكىرنى ئوتتۇرىغا قويۇش مۇمكىن ئەمەس. ئۇنىڭ چارىسى ــ ئۇ ئالىملارنىڭ ئىچىدىن بىرسىنى ئالدىغا چىقىرىشتا ئىتتىپاقلىششتىن ئىبارەت.

ئەگەر ئۇلار تالاش - تارتىش قىلىپ بىر - بىرىنى توسۇشۇپ قالسا، ئىش جېدەل - ماجىراغا ئېلىپ بارسا، دەتالاشنى ھەل

---

[1] «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» ناملىق كىتاب 73 ـ بەت

قىلىشتىكى مېنىڭ كۆزقارىشىم چەك تاشلاشتۇر. كىمگە چەك چىقسا شۇ ئالدىغا ئۆتكۈزۈلىدۇ.][1]

جۇۋەينى رەھىمەھۇللاھ ئەگەر زامان مۇجتەھىد ئالىملاردىن خالى قېلىپ پەقەت مەزھەپ ئالىملىرىدىن نەقىل قىلغۇچىلارلا قېلىپ قالسا، بۇنىڭغا قارىتا مۇنداق دېگەن: [بىز سۆيۈپەتلىگەن فىقھشۇناس ئالىم پەتىۋا سورىغۇچىنىڭ ھەققىدە يۈقىرىقى رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك خىسلەتلەردە مەرتىۋىلىك مۇجتەھىد خەلىپىنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ.][2]

جۇۋەينىنىڭ زامان مۇجتەھىدلەردىن خالى قالغان چاغدا پەتىۋا بېرىشكە مەزھەپلەرنى نەقىل قىلغۇچى كىشىلەرنى ئىگە قىلىش توغرۇلۇق دېگەن سۆزىگە ئىبنى قەييۇم رەھىمەھۇللاھ ھەم قول قويۇپ مۇنداق دېگەن: [بىر كىشى ئىسلام قانۇن ئىلمىنى ئۆگەنگەن ۋە ئىسلام قانۇن كىتابلىرىنى ئوقۇغان بولىسىمۇ قۇرئان، ھەدىس ۋە سەلەفلەرنىڭ ئىش - ئىزلىرىنى چۈشىنىشتە، ئۇنىڭدىن ھۆكۈملەرنى خۇلاسىلەپ چىقىرىشتا ئىلمى سالاھىيىتى يەنىلا تۆۋەن بولسا، ئۇنىڭ پەتىۋاسىغا يەنىلا ئەمەل قىلىشقا بولامدۇ؟ بۇ ھەقتە مۇتلەق دۇرۇس، مۇتلەق دۇرۇس ئەمەس، مۇجتەھىد بولمىسا دۇرۇس، بولسا دۇرۇس ئەمەس، پەتىۋاسىنىڭ ئەسلى مەنبەسىنى بىلسە دۇرۇس، بىلمىسە دۇرۇس ئەمەس دەيدىغان تۆت خىل قاراش بار. توغرىسى شۇكى، پەتىۋا سورىغۇچى ئەگەر توغرا يولغا باشلاپ قويىدىغان ئالىمغا مۇراجىئەت قىلالايدىغان بولسا، مۇنداق كىشىدىن پەتىۋا سورىشى توغرا ئەمەس. بۇنداق ئالىم بار يەردە، مۇنداق كىشىنىڭمۇ ئۆزىنى پەتىۋاچىلارغا نىسبەت بېرىشى ھالال ئەمەس. ئەگەر ئۇنىڭ شەھرىدە ياكى ناھىيىسىدە ئۇنىڭدىن باشقا ئادەم بولمىسا، يەنى پەتىۋا سورىغۇچى ئۇنىڭدىن باشقا سورايدىغان ئادەم تاپالمىسا، ئۇ كىشىنىڭ ئۇنداق ئالىمغا مۇراجىئەت قىلىشى، ئەلۋەتتە بىلمەي ئىش قىلغاندىن ياكى نېمە قىلىشنى بىلمەي تېڭىرقاپ يۈرگەندىن كۆپ ياخشى، بەلكى بۇ تاقەتنىڭ يېتىشىچە ئورۇنلاشقا بۇيرۇلغان تەقۋادارلىقنىڭ جۈملىسىدىن بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ خۇددى سۇلتان يۈرتقا قازى بەلگىلەشتە قازىلىق شەرتلىرى تولۇق ھازىرلانغان بىرمۇ ئادەم تاپالمىغان بولسا، يۈرتنى قازىسىز تاشلاپ قويماسلىق ئۈچۈن قازىلىققا، نىسبەتەن يېقىن ئادەمنى بەلگىلەۋەرگەنگە ئوخشايدۇ.][3]

يۇقىرىقىلار سەلەفلەرنىڭ زامان خەلىپىسىز قالغاندا ھەرقايسى يۇرت ئەھلىنىڭ ئۆز ئىچىدىكى مۇجتەھىد ئۆلىمالارغا ھۆكۈمدە مۇراجىئەت قىلىشى، ئۇلار بولمىغاندا نىسبەتەن ھەقتەقتەكە يېقىن كىشىلەرگە مۇراجىئەت قىلىشى لازىملىقى توغرىسىدا ئېيتقانلىرى.

ئاللاھتائالانىڭ شەرئى ئەھكاملىرىنى بەرپا قىلىش توغرىسىدىكى پەرمانلىرى ئومۇمى ئۇممەتكە قارىتىلغان (بۇنىڭ مىساللىرىدىن تۆۋەندىكىدەك ئىككى تۈرنى بايان قىلىمىز):

1. ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَالسَّارِقُ وَالسَّارِقَةُ فَاقْطَعُوا أَيْدِيَهُمَا جَزَاءً بِمَا كَسَبَا نَكَالًا مِنَ اللَّهِ] [ئوغرىلىق قىلغۇچى ئەرنىڭ ۋە ئوغرىلىق قىلغۇچى ئايالنىڭ قىلمىشىنى جازالاپ، ئاللاھتەرىپىدىن ئىبرەت قىلىش يۈزىسىدىن قوللىرىنى كېسىڭلار.][4]

[الزَّانِيَةُ وَالزَّانِي فَاجْلِدُوا كُلَّ وَاحِدٍ مِنْهُمَا مِئَةَ جَلْدَةٍ] [زىنا قىلغۇچى ئايال ۋە زىنا قىلغۇچى ئەرنىڭ ھەربىرىنى يۈز دەررىدىن ئۇرۇڭلار.][5]

ھەدىستە «خەلىپە قالقاندۇر» دېيىلگەندەك خەلىپە بۇ ئەھكاملارنى ئۇممەتكە ۋاكالىتەن ئىجرىدۇ. ھەدىسنىڭ يەنە بىر نۇسخىسىدا خەلىپىنىڭ ئۇممەتنىڭ ئىشلىرىغا ئىگىدارچىلىق قىلىش سۈپىتى بىلەن ئۇلار ھەققىدە جاۋابكارلىققا تارتىلىدىغانلىقى بايان قىلىنغان. بۇنىڭدىمۇ خەلىپىنىڭ ئۇممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

ئەگەر خەلىپە يوق بولۇپ قالسا، خىتاب يەنىلا ئۇممەتكە يۈزلىنىدۇ – دە، ئۇممەت ئۆز ئىچىدىن ئۇنىڭ ھۆكمىگە مۇراجىئەت قىلىش ئۈچۈن سالاھىيەتلىك بىر ئادەمنى ئوتتۇرىغا چىقىرىدۇ. بۇ ھەقتە ئىمام ئەھمەد رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: [كىشىلەر ئۈچۈن چوقۇم بىر ھۆكۈمراننىڭ بولۇشى كېرەك. بولمىسا كىشىلەرنىڭ ھەق – ھوقۇقلىرى نابۇت بولۇپ كەتمەمدۇ؟][6]

چۈنكى ئادالەت تۇرغۇزۇش ۋە ئۇنى قوغداش ئۈچۈن قانۇنلارنى تۇرغۇزۇپ چىقىش پەرز كۈپايە ئەمەللىرىدىن بولۇپ، بۇنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالىغۇدەك بىر تۈركۈم ئادەملەرمۇ بۇ ئىشنى ئادا قىلمىسا پۈتۈن ئۇممەت گۇناھكار بولىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھتائالا مۇنداق دەيدۇ: [يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا كُونُوا قَوَّامِينَ بِالْقِسْطِ] [ئى مۆمىنلەر! ئادالەتنى بەرپا قىلىڭلار.][7]، [لَقَدْ أَرْسَلْنَا رُسُلَنَا بِالْبَيِّنَاتِ

---

[1] «ئەلغىياسى» ناملىق كىتاب 385 ـ بەتتىن 391 ـ بەتكىچە

[2] «ئەلغىياسى» ناملىق كىتاب 427 ـ بەت

[3] «ئىئلامۇلمۇۋەققىئىين» 4 ـ جىلد 196 ـ ، 197 ـ بەتلەر

[4] سۈرە مائىدە 38 ـ ئايەت

[5] سۈرە نۇر 2 ـ ئايەت

[6] ئۇنى ئەبۇ يەئلا «ئەلئەھكامۇسسۇلتانىيە» ناملىق كىتابىنىڭ 24 ـ ، 71 ـ بەتلىرىدە بايان قىلغان

[7] سۈرە نىسا 135 ـ ئايەت

**وَأَنْزَلْنَا مَعَهُمُ الْكِتَابَ وَالْمِيزَانَ لِيَقُومَ النَّاسُ بِالْقِسْطِ** [بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلىرىمىزنى روشەن مۆجىزىلەر بىلەن ئەۋەتتۇق ۋە ئۇلار بىلەن بىللە، ئىنسانلار ئادالەتنى بەرپا قىلسۇن دەپ، كىتابنى، قانۇننى چۈشۈردۇق.][1]

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ـ اللەتائالا شەرئى جازالارنى ئىجرا قىلىش ۋە ھەق ـ ھوقۇقلارنى ئۆز جايىغا قارار تاپقۇزۇش توغرىسىدىكى پەرمانلىرىنى مۇتلەق ھالدا ئومۇمى خەلققە قاراتتى، ئۇنى كۈچلۈك پادىشاھ ئىجرا قىلىدۇ. ئەگەر پادىشاھ بولمىسىمۇ ئۇنى ئىجرا قىلىش مۇمكىن بولسا، ئۇنى ئىجرا قىلىشتا ئۇنى ئىجرا قىلمىغانلىقتا قارىغاندا ئارتۇقچە بۇزۇقچىلىق يۈز بەرمىسە ئىجرا قىلىش پەرز دەپ بۇ مەسىلىنى ئېنىقمۇ روشەن بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: [اللەتائالا مۆمىنلەرگە شەرئى جازالارنى ئىجرا قىلىش ۋە ھەق ـ ھوقۇقلارنى ئۆز جايىغا قارار تاپقۇزۇش توغرۇلۇق مۇتلەق خىتاب قىلدى: [**وَالسَّارِقُ وَالسَّارِقَةُ فَاقْطَعُوا أَيْدِيَهُمَا جَزَاءً بِمَا كَسَبَا نَكَالًا مِنَ اللَّهِ**] [ئوغرىلىق قىلغۇچى ئەرنىڭ ۋە ئوغرىلىق قىلغۇچى ئايالنىڭ قىلمىشىنى جازالاپ، اللەتەرىپىدىن ئىبرەت قىلىش يۈزىسىدىن قوللىرىنى كېسىڭلار.]، [**الزَّانِيَةُ وَالزَّانِي فَاجْلِدُوا كُلَّ وَاحِدٍ مِنْهُمَا مِئَةَ جَلْدَةٍ**] [زىنا قىلغۇچى ئايال ۋە زىنا قىلغۇچى ئەرنىڭ ھەربىرىنى يۈز دەررىدىن ئۇرۇڭلار.]، [**وَالَّذِينَ يَرْمُونَ الْمُحْصَنَاتِ ثُمَّ لَمْ يَأْتُوا بِأَرْبَعَةِ شُهَدَاءَ فَاجْلِدُوهُمْ ثَمَانِينَ جَلْدَةً وَلَا تَقْبَلُوا لَهُمْ شَهَادَةً أَبَدًا**] [ئىپپەتلىك ئاياللارنى زىنا بىلەن قارىلىغان، (بۇنىڭ راستلىقىغا ئادىل) تۆت گۇۋاھچىنى كەلتۈرەلمىگەن كىشىلەرنى 80 دەررە ئۇرۇڭلار (يەنى بىراۋغا زىنا بىلەن تۆھمەت چاپلىغان ھەربىر ئادەمنى قامچا ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەر بىلەن 80 نى ئۇرۇڭلار، چۈنكى ئۇلار ئەففە ئاياللارغا يالغاندىن تۆھمەت چاپلىغان ۋە كىشىلەرنىڭ ئابرۇيىنى تۆككەن ئادەملەردۇر)، ئۇلارنىڭ گۇۋاھلىقىنى (ئۇلار يالغانچىلىق ۋە تۆھمەت چاپلاش مەيدانىدا چىڭ تۇرىدىغانلا بولسا) ھەرگىز قوبۇل قىلماڭلار.][2]

شۇنىسى ئېنىقكى، بىر ئىشنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈش تەلەپ قىلىنىپ چۈشۈرۈلگەن پەرماننى ئاڭلىغانلار ئۇنى چوقۇم ئادا قىلالايدىغان قۇدرەت ئىگىسى بولۇشى لازىم. ئىمكانىيىتى يوق ئاجىزلارغا ئۇنى ئىجرا قىلىش پەرز ئەمەس. بۇنىڭدىن بىلىۋېلىشقا بولىدۇكى ئۇ، جىھادقا ئوخشاش پەرز كۇپايىلىك ئورۇندىكى بىر ئەمەلدۇر بەلكى جىھادنىڭ بىر تۈرىدۇر. اللەتائالانىڭ: [**كُتِبَ عَلَيْكُمْ الْقِتَالُ**] [سىلەرگە جىھاد پەرز قىلىندى.]،[3] [**وَقَاتِلُوا فِي سَبِيلِ اللَّهِ**] [اللەنىڭ يولىدا جىھاد قىلىڭلار.]،[4] [**إِلَّا تَنْفِرُوا يُعَذِّبْكُمْ عَذَابًا أَلِيمًا**] [ئەگەر سىلەر جىھادقا چىقمىساڭلار اللەسىلەرگە قاتتىق ئازاب قىلىدۇ.][5] دېگەن سۆزلىرى قادىر بولالىغانلار ئۈچۈن پەرز كۇپايىدۇر.

بۇ يەردىكى قۇدرەت بولسا خەلىپىدۇر، شۇنىڭ ئۈچۈن شەرئى جازالارنى ئىجرا قىلىش خەلىپە ۋە ئۇنىڭ مۇئاۋىنلىرىغا پەرز.

پەرەز قىلايلى، ئۇممەت بىر قىسمىنىڭ جىنايىتى، قالغانلارنىڭ ئاجىزلىقى سەۋەبلىك ئەسلى سۈننەتتىن چىقىپ كەتكەن، بىرنەچچە خەلىپىلىككە بۆلۈنۈپ كەتكەن بولسا، ھەربىرىگە ئۆز ئالدىغا ھەدلەرنى ئىجرا قىلىش ۋە ھەق – تەلەپ دەۋا ئىشلىرىنى تولۇق ھەل قىلىش پەرز بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆلىمالار مۇنداق دېگەن: ‹ئادالەت ئەھلى (يەنى قانۇنلۇق خەلىپە ۋە ئۇنىڭ قازىلىرى) تەرىپىدىن چىقىرىلغان ھۆكۈملەر قانداق ئىجرا قىلىنسا، باغىيلارنىڭ ھۆكۈملىرىدىن شۇنىڭغا مۇۋاپىق كەلگەنلىرى شۇنداق ئىجرا قىلىنىدۇ. شۇنىڭدەك ئۇلار ئەمىرلىكتە شېرىك بولغان بولسا، ھەربىر گۇرۇھ ئۆز تەۋەلىرى ئىچىدە شەرئى جازالارنى ئىجرا قىلىش مەجبۇرىيىتىنى ئۆتەيدۇ. مانا بۇ، ئەمىرلەر بىرقانچىگە بۆلۈنۈپ بولغان چاغدا شۇنداق بولىدۇ. گەرچە ئۇلار بۆلۈنمىسىمۇ لېكىن چوڭ ئەمىرگە مۇكەممەل ئىتائەت قىلمىسا، مەجبۇرىيەت يەنە يۇقىرىقىغا ئوخشاش بولىدۇ. ئۇلارنىڭ چوڭ ئەمىرگە بولغان ئىتائىتى مۇكەممەل ئىتائەت بولمىغانلىقى سەۋەبلىك ئەمىردىن ئۇلارنى ئاشۇ مەسئۇلىيەتتە مەجبۇرلاشنى ساقىت قىلىدىغان بولسا، مۇكەممەل ئىتائەت قىلمىغۇچىلاردىن يۇقىرىقى مەجبۇرىيەتنى ئادا قىلىش ساقىت بولمايدۇ، بەلكى ئۇلارنىڭ ئۈستىگە ئۇنى ئادا قىلىش پەرز. شۇنىڭدەك بەزى ئەمىرلەرنىڭ شەرئى جازالارنى ئىجرا قىلىش ۋە ھەق – ھوقۇقلارنى ئۆز جايىغا قارار تاپقۇزۇشتىن ئاجىز كەلگەنلىكى، ئۇنى زايە قىلىۋاتقانلىقى ياكى ئۇ ئەمىرنىڭ ئاشۇنى زايە قىلىۋەتمەكچى بولغانلىقى پەرەز قىلىنسا، ئەلۋەتتە ئاشۇ پەرز قادىر بولغۇچىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ.›

‹شەرئى جازالارنى پەقەت خەلىپە ۋە ئۇنىڭ مۇئاۋىنلىرى ئىجرا قىلىدۇ› دېگۈچىلەرنىڭ سۆزلىرى ئىسلام قانۇنشۇناسلىرىنىڭ ‹ئىش ئەمىرگە تاپشۇرۇلىدۇ› دېگىنىدەك، ئۇلارنىڭ شۇنداق قىلىشقا قۇدرىتى يېتىدىغان، ئادىل بولۇشىنى شەرت قىلىدۇ. ئەگەر ئەمىر يېتىملەرنىڭ مال ـ مۈلكىنى زايە قىلىۋېتىدىغان ياكى ئۇنى ھىمايە قىلىشتىن ئاجىز كېلىدىغان بولسا، بۇنى ئۇنىڭسىز ئىجرا قىلىش ئىمكانىيىتى بولسىلا ئۇنىڭغا تاپشۇرۇش پەرز ئەمەس. مەزكۇر پەرز ئەمەللەردىكى ئەسلى تەلەپ ئۇنى مۇكەممەل رەۋىشتە ئىجرا

---

[1] سۈرە ھەدىد 25 ـ ئايەت

[2] سۈرە نۇر 4 ـ ئايەت

[3] سۈرە بەقەر 216 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[4] سۈرە بەقەر 190 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

[5] سۈرە تەۋبە 39 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى

قىلىشتىن ئىبارەت. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنى ئەمىرنىڭ يېتەكچىلىكىدە ئىجرا قىلىش ئىمكانىيىتى بولسا، ئىككىنچى ئاملغا ئېھتىياجى چۈشمەيدۇ. ئەگەر بۇ خەلىپىنىڭ يېتەكچىلىكىدە ئىجرا قىلىنمايدىغان بولسا، ئۇنى ئىجرا قىلغاندا ئىجرا قىلمىغان چاغدىكىگە قارىغاندا ئېغىرلىشىپ كېتىدىغان زىيان بولمىسا، ئىجرا قىلىنىدۇ، چۈنكى بۇ ياخشىلىقتا بۇيرۇش ۋە يامانلىقتىن توسۇشتا تەئەللۇق ئىشلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر. ئەگەر بۇ خەلىپىنىڭ يېتەكچىلىكىدە ئىجرا قىلىنمايدىغان بولۇپ، ئۇنى ئىجرا قىلغاندا ئەمىرلەر ياكى پۇقرالاردىكى بۇزۇقچىلىقتىن ئىبارەت زىيان، ئىجرا قىلمىغان چاغدىكىگە قارىغاندا ئېغىرلىشىپ كېتىدىغان بولسا، بۇ زىياننى ئۈنىڭدىن ئېغىر زىيان بىلەن تېگىشىشكە بولمايدۇ. اللّٰهئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.][1]

مەزكۇر شەرئى دەلىللەر ۋە ئۆممەت ئۆلىمالىرىنىڭ سۆزلىرى، خەلىپە مەۋجۇد ۋاقىتىدىمۇ كىشىلەرنىڭ ھۆكۈم تەلەپ قىلىشتا رەسمىي قازىدىن باشقا قازىلىق سالاھىيىتىگە ئىگە شەخسكە مۇراجىئەت قىلىشىنىڭ دۇرۇسلۇقىنى ئىسپاتلايدۇ. ئىبنى مۇنزىر بۇنىڭ دۇرۇسلۇقى ھەققىدە ئۆلىمالارنىڭ ئىجماسى بارلىقىنى نەقىل قىلغان. ئۆلىمالارنىڭ بۇ سۆزلىرىگە قارىغاندا، خەلىپە بولمىغان ۋاقىتلاردا مۇسۇلمانلارنىڭ، شەرئى قازىلىق سالاھىيىتىگە ئىگە ياكى نىسبەتەن يېقىن بولغان كىشىنى ھۆكۈم قىلىپ بېرىشكە تەكلىپ قىلىش شەرتى ئاستىدا، ئۆز ئىچىدە ئىمكانىيەتنىڭ بېرىچە شەرىئەت ئەھكاملىرىنى بەرپا قىلىش ئۈچۈن بىرلىككە كېلىشىنىڭ دۇرۇسلا ئەمەس بەلكى پەرزلىكىنى ئىسپاتلايدۇ. مانا بۇلار «ئىسلامى جامائەتلەردىكى بەيئەتنىڭ سۈننەت ياكى بىدئەتلىكى» ناملىق كىتابىنىڭ ئاپتورى تەرىپىدىن ئوتتۇرىغا قويۇلغان شۇبھىلەرگە يېتەرلىك دەرىجىدە رەددىيە بېرىپ تۈپتىن بىتچىت قىلىپ تاشلىيالايدۇ. ئاپتور ئۇستاز ئەلى ۋە باشقا ئىسلامى دەۋەتكە كۆڭۈل بۆلگۈچىلەرنىڭ ئۇستىدىكى ئەسلى شەرئى مەجبۇرىيەت، مۇسۇلمانلارنى ساغلام جامائەت بولۇپ ئۇيۇشۇپ ئىسلام شەرىئىتىنى تەتبىقلاشتىن ئىبارەت شەرئى مەجبۇرىيەتنى ئادا قىلىشتىن توسۇش ئەمەس بەلكى بۇنىڭغا دەۋەت قىلىش ئىدى. مۇسۇلمانلارنىڭ ئىمكانىيىتىنىڭ بېرىچە ھاياتىدا دۇچ كېلىدىغان تۈرلۈك ئىشلاردا ئۆز ئىچىدىكى ھەققىي ئالىمغا مۇراجىئەت قىلىشى ئۇلارنىڭ ئۇستىدىكى پەرز بولۇپ مۇئەييەنلەشكەن شەرئى مەجبۇرىيەتتۇركى، بۇ ئۇلار ئۈچۈن كاپىر ـ تاغۇتلارغا ۋە ئۇلارنىڭ كۇفرى قانۇنىغا مۇراجىئەت قىلىشىدىن دۇنيادىمۇ، ئاخىرەتتىمۇ ياخشى ئىدى. ئەپسۇسكى، ھازىر كۆپلىگەن مۇسۇلمانلار ئەنە شۇ كۇفرى قانۇنلارنىڭ سايىسى ئاستىدا ياشاپ بىر – بىرىنىڭ ماللىرىنى باتىل يوللار بىلەن يەۋاتماقتا، ھاياتى ۋە ئىززەت ئابرۇيلىرى دەپسەندە قىلىنماقتا. ھۆكۈم تەلەپ قىلىشتا اللّٰهنىڭ شەرىئىتىگە چاقىرىلغان ئادەم ئۈچۈن ئۇنىڭدىن باش تارتىش زادىلا ھالال ئەمەس. بۇ ھەقتە اللّٰهتائالا مۇنداق دەيدۇ: [وَإِذَا قِيلَ لَهُمْ تَعَالَوْا إِلَى مَا أَنزَلَ اللَّهُ وَإِلَى الرَّسُولِ رَأَيْتَ الْمُنَافِقِينَ يَصُدُّونَ عَنْكَ صُدُودًا] [ئۇلار (يەنى مۇناپىقلار)غا: ـ «اللّٰهنازىل قىلغان كىتاب تەرەپكە ۋە پەيغەمبەر تەرەپكە كېلىڭلار» دېيىلسە، مۇناپىقلارنىڭ سەندىن قاتتىق يۈز ئۆرۈگەنلىكىنى كۆرىسەن.][2]

[وَإِذَا دُعُوا إِلَى اللَّهِ وَرَسُولِهِ لِيَحْكُمَ بَيْنَهُمْ إِذَا فَرِيقٌ مِنْهُمْ مُعْرِضُونَ وَإِنْ يَكُنْ لَهُمُ الْحَقُّ يَأْتُوا إِلَيْهِ مُذْعِنِينَ أَفِي قُلُوبِهِمْ مَرَضٌ أَمِ ارْتَابُوا أَمْ يَخَافُونَ أَنْ يَحِيفَ اللَّهُ عَلَيْهِمْ وَرَسُولُهُ بَلْ أُولَئِكَ هُمُ الظَّالِمُونَ إِنَّمَا كَانَ قَوْلَ الْمُؤْمِنِينَ إِذَا دُعُوا إِلَى اللَّهِ وَرَسُولِهِ لِيَحْكُمَ بَيْنَهُمْ أَنْ يَقُولُوا سَمِعْنَا وَأَطَعْنَا وَأُولَئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ] [ئۇلارنىڭ ئارىسىدا (پەيغەمبەر) ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن، ئۇلار اللّٰهنىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ (ھۆكمىگە) چاقىرىلسا، ئۇلاردىن بىر جامائە (پەيغەمبەرنىڭ ئالدىغا ھازىر بولۇشتىن) باش تارتىدۇ. ئەگەر ھەقىقەت ئۇلارنىڭ تەرىپىدە بولىدىغان بولسا (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق ھۆكۈم چىقىرىدىغانلىقىنى بىلىدىغانلىقلىرى ئۈچۈن)، پەيغەمبەرگە بويسۇنغان ھالدا كېلىشىدۇ. ئۇلارنىڭ دىللىرىدا (مۇناپىقلىق) ئىللىتى بارمۇ؟ يا ( مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىدىن) گۇمانلىنامدۇ؟ يا اللّٰهنىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ئۇلارغا ئادىل بولماسلىقىدىن قورقامدۇ؟ ياق، ئۇلار (رەسۇلۇللاھنىڭ ھۆكمىدىن باش تارتقانلىقلىرى ئۈچۈن) زالىمدۇر. (پەيغەمبەر) مۆمىنلەرنىڭ ئارىسىدا ھۆكۈم چىقىرىش ئۈچۈن، ئۇلار اللّٰهغا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە چاقىرىلغان چاغدا ئۇلار: ـ «ئاڭلىدۇق ۋە ئىتائەت قىلدۇق» دېيىشلىرى كېرەك، مانا شۇنداق كىشىلەر مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر.][3] مۇسۇلمانلارنىڭ ھۆكۈم ئىشلىرىدا كۇفرى مەھكىمىلەردىن يىراقلاشقان ھالدا ئىسلام شەرىئىتىگە مۇراجىئەت قىلىشى شەرىئەتتە پەرزدۇر. بىز كىشىلەرنى ئىمكانىيەت بولسىلا بۇنىڭغا كۈچ بىلەن دەۋەت قىلىمىز. ئەگەر جازالارنى ئىجرا قىلىشتا شەرىئەتكە مۇراجىئەت قىلىش قىيىن بولسا، ئىقتىسادىي ئىشلاردا مۇراجىئەت قىلىشى لازىم ۋەھاكازالار.

مانا بۇ بەندىنىڭ ئىقتىدارىنىڭ يېتىشىچە ئادا قىلىشقا بۇيرۇلغان تەقۋادارلىقنىڭ جۈملىسىدىن بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، ھەمدە «قىيىن ئىشقا ئەگەشتۈرۈپ ئاساننىمۇ قالدۇرۇۋېتىشقا بولمايدۇ» دېگەن ئىسلام قانۇن قائىدىسىگىمۇ ئۇيغۇن. بۇ قائىدىنى ئىززۇددىين ئىبنى ئابدۇسسالام رەھىمەھۇللاھ مەزكۇر شەكىلدە ئوتتۇرىغا قويۇپ مۇنداق چۈشەندۈرىدۇ: [ھەقىقەتەن كىمكى مەلۇم تائەت – ئىبادەتكە دائىر ئەمەلگە تەكلىپ قىلىنغان بولۇپ ئۇنىڭ بىر قىسمىنى قىلالايدىغان لېكىن قالغان قىسمىدىن ئاجىز كېلىدىغان بولسا، بۇ ھالەتتە قادىر بولالىغان قىسمىنى ئادا قىلىدۇ. ئاجىز كەلگەن قىسمى ساقىت بولىدۇ (سورۇۋېتىلمەيدۇ).][4]

1 «مەجمۇئۇل فەتاۋا» 34 ـ جىلد 175 ـ، 176 ـ بەتلەر

2 سۈرە نىسا 61 ـ ئايەت

3 سۈرە نۇر 48 ـ ئايەتتىن 51 ـ ئايەتكىچە

4 «قەۋائىدۇلئەھكام» ناملىق كىتاب 2 ـ جىلد 6 ـ، 19 ـ بەتلەر

مەزكۇر قائىدە اللّٰەتائالانىڭ: [فَاتَّقُوا اللَّهَ مَا اسْتَطَعْتُمْ] [تاقىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە اللّٰەغا تەقۋادارلىق قىلىڭلار.][1] دېگەن سۆزى ۋە پەيغەمبەر ρ نىڭ: «وَمَا أَمَرْتُكُمْ بِهِ فَأْتُوا مِنْهُ مَااسْ تَطَعْتُمْ» «مەن سىلەرنى بۇيرۇغان نەرسىلەرنى قادىر بولالىغانچە ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈڭلار»[2] دېگەن سۆزىدىن ئېلىنغان.

زاكاتنى ھۆكۈمرانلار ئەمەلدىن قالدۇرۇۋەتكەن ھالەتتىمۇ، ئۇنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئايرىپ تېگىشلىك ئورۇنلارغا سەرپ قىلىش، ئىقتىسادىي جەھەتتە قادىر بولالىغان تەقۋادارلىقنىڭ جۈملىسىدىن بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك دىيەت، تۆلەم ۋە كاپارەتلەرنى گەرچە كاپىر مەھكىمىلەر ھۆكۈم بىلەن زىممىسىگە ئارتىپ قويمىغان ھالەتتىمۇ ئۆز ئەھلىگە تاپشۇرۇش؛ جازانە، ئۆسۈم ئىشلىرىنى ھارام دەپ بىلىش؛ مۇددەتلىك قەرزى ۋە مۇددەتلىك سودا ـ سېتىقلاردا قىممىتىنى نەزەردە تۇتۇپ مۇئامىلە قىلىشمۇ قادىر بولالىغان تەقۋادارلىققا دائىر ئەمەللەردۇر چۈنكى قەغەز پۇللارنىڭ قىممىتى ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئالتۇن بىلەن كۈمۈشتىن ئىبارەت شەرىئەتتە ئېتىراپ قىلىنىدىغان ئىككى تۈرلۈك نەق پۇلنى بۇ ئىقتىسادىي مۇئامىلىلەرنىڭ ئاساسىي قىلىشى لازىم.

مەسىلەن: سىزگە بىرسى بۇگۈن بىر يىللىق مۇددەت بىلەن مىڭ لىرا[*] قەرزى بەرگەن بولسا، شۇ چاغدا ئالتۇننىڭ بىر گرامى 100 لىرا بولغان بولسا، بىر يىلدىن كېيىن ئالتۇننىڭ بىر گرامى 200 لىراغا ئۆرلىگەن بولسا، سىز ئۇنىڭغا يەنىلا مىڭ لىرانى قايتۇرۇپ بەرسىڭىز، 10 گرام ئالتۇن ئېلىپ 5 گرام ئالتۇن قايتۇرۇپ بەرگەن بولىسىز – دە، ئۇنىڭغا ئېغىر دەرىجىدە زۇلۇم قىلغان بولىسىز. شۇنىڭ ئۈچۈن سىز ئۇنىڭغا 2000 لىرا قايتۇرۇشىڭىز لازىم. ئەكسىچە لىرانىڭ قىممىتى ئېشىپ كەتكەن بولسا، يۇقىرىقى ئۇسۇل بويىچە ھېسابلاپ ئەسلىدىكى 1000 لىرادىن كەم بېرىش كېرەك. بۇ ھېچقاچان جازانە بولمايدۇ، بەلكى شەرىئەت ئېتىراپ قىلغان نەق پۇلغا ئاساسلىنىپ مۇئامىلە قىلغانلىقتۇر. بۇ قەغەز پۇللار ئالتۇن – كۈمۈش بىلەن باھالانمىغۇچە شەرىئەتتە ھېچقانداق ئېتىبارغا ئىگە بولالمايدۇ.

مانا بۇ ھەرقانداق مۇسۇلمان مالىنىڭ زاكاتىنى تىجارەت دەسمايىسىدىن ئايرىيدىغان چاغدا قوللىنىدىغان ئۇسۇل. بۇ ھەرگىزمۇ قەغەز پۇللارغا قارىتا قىممىتىنى تولۇقلاپ بېرىش باھانىسى بىلەن ئېلىنىدىغان بانكا ئۆسۈمىنى دۇرۇس دېگەنلىك ئەمەس چۈنكى بۇ (يەنى قىممىتىنى تولۇقلاپ بېرىش نامىدىكى ئۆسۈم) پايدىسى ئالدىن مۇئەييەنلەشتۈرۈلگەن، جىمى شەرتلىرى تولۇق تېپىلىدىغان جازانىنىڭ دەل ئۆزىدۇر.

ئەمما بىز يۇقىرىدا ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۆتكەن ئالتۇن – كۈمۈشنى ئاساس قىلىپ تۇرۇپ قىممىتىنى سۈرۈشتۈرۈش مەسىلىسى بولسا، ئامانەت قويۇلغان پۇللارغا قارىتا ھېچقانداق تەسىر كۆرسەتمەيدۇ بەلكى قانداق ئېلىنغان بولسا، شۇنداق قايتۇرۇلىدۇ.

شەيخ ئەھمەد زەرقانىڭ «ئىسلام قانۇنچىلىقىدىكى قائىدىلەر» ناملىق كىتابىدا ــ «زىيان يەتكۈزۈشكىمۇ، زىيانغا يولسىز قاراپ تۇرۇشقىمۇ بولمايدۇ» دېگەن قائىدە ئۈستىدە توختالغاندا، مەزكۇر

مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويغان ھەم قازى ئەبۇ يۇسۇف رەھمەھۇللەنىڭ شۇنداق دېگەنلىكىنى بايان قىلغان.[3]

شۇنىڭ ئۈچۈن مەن مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمغا بۇ ھەقتە نەسىھەت قىلىپ كېلىۋاتىمەن. ئۆزۈم شەخسەن شۇنداق قارايمەنكى، اللّٰەتائالا بىز مۇسۇلمانلارنى ھازىرقى شارائىتلاردىمۇ ھۆكۈم قىلدۇرۇشتا ئىقتىدارىمىزنىڭ يېتىشىچە اللّٰەنىڭ شەرىئىتىگە مۇراجىئەت قىلمىغانلىغا قەدەر ئىسلامى ھاكىمىيەتكە ئېرىشتۈرمەيدۇ. ئەگەر بىز بۇنىڭ ئۈچۈن ھەقىقىي تىرىشچانلىق كۆرسىتىپ تولۇق ئىزدىنىدىغان بولساق، چوقۇمكى اللّٰەتائالا بىز مۇسۇلمانلارنىڭ ئەھۋالىمىزنى ئىسلاھ قىلىپ بېرىدۇ. بۇ ھەقتە اللّٰەتائالا مۇنداق دەيدۇ: [إِنَّ اللَّهَ لا يُغَيِّرُ مَا بِقَوْمٍ حَتَّى يُغَيِّرُوا مَا بِأَنفُسِهِمْ] [ھەرقانداق بىر قەۋم ئۆزىنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمىگۈچە (يەنى اللّٰەنىڭ بەرگەن نېمەتلىرىگە تۇزكورلۇق قىلىپ گۇناھلارغا چۆممىگىچە) اللّٰەئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئۆزگەرتمەيدۇ (يەنى اللّٰەئۇلارغا بەرگەن نېمەت، خاتىرجەملىك ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى ئېلىپ تاشلىمايدۇ.)][4]

مۇسۇلمانلارنىڭ ھازىرقى شارائىتلاردىمۇ ھۆكۈمدە ئىسلام شەرىئىتىگە مۇراجىئەت قىلىشى يەنە بىر چوڭ پايدا ئېلىپ كېلىدۇكى، ئۇ بولسىمۇ تاغۇتلارنىڭ بۇ شەرىئەتنىڭ ھامىيلىرىنى يوقىتىش ئارقىلىق ئۇنى ئۆچۈرۈپ تاشلاشتىن ئىبارەت رەزىل خاھىشىغا قارشى ھالدا، بۇ شەرىئەتنىڭ ھاياتى كۈچىنى ساقلاپ قالىدۇ. مۇسۇلمانلاردىكى بۇ خىل كەيپىيات ئىسلام ھاكىمىيىتى ئۈچۈن ئاساس ھازىرلاپ بېرىدۇ. شۈبھىسىزكى، تاغۇتلارنىڭ ئويدۇرما ۋە كۇفرى قانۇنلىرى بولسا، چوڭ كۇفرىنىڭ دەل ئۆزىدۇركى ئويدۇرۇپ

---

[1] سۈرە تەغابۇن 16 ـ ئايەت

[2] بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى

[*] تۈركىيە پۇل بىرلىكى

3 «شەرھۇل قەۋائىد» 121 ـ بەت

4 سۈرە رەئد 11 ـ ئايەت

چىقارغۇچىنىمۇ ۋە ھۆكۈمدە ئۇنىڭغا ئاساسلانغۇچىنىمۇ ھەمدە ئۆز ئىختىيارى ۋە رازىمەنلىكى بىلەن ئۇنىڭغا مۇراجىئەت قىلغۇچىنىمۇ ئىسلام دىنىدىن تامامەن چىقىرىپ تاشلايدۇ. مانا بۇ گۇناھ ئىشلار ئىچىدە ئەڭ بىرىنچى دەرىجىلىك ئورۇن تۇتىدۇ. ئەڭ ئاجىز ئىمانىنىڭمۇ يامانلىققا قارىتا قىلىدىغان مۇئامىلىسى ئۇنى قەلبىدە ئىنكار قىلىش بولۇپ، ئۇ مۇسۇلمانلارنىڭ مەركىزى كۇفرى قانۇنلاردىن، ئۇنىڭ مەھكىمىلىرىدىن ۋە قازى - سوتچىلىرىدىن ئۈزۈل - كېسىل چەك - چېگرا ئاجرىتىپ تەلتۆكۈس ئادا - جۇدا بولۇشنى، شۇنىڭدەك مەركىزى كۇفرى قانۇنلار دەرسلىك قىلىپ ئۆتۈلىدىغان ھەق - ھوقۇق فاكۇلتېتلىرىدا ئوقۇشتىن باش تارتىشنى قەتئىيلىك بىلەن تەلەپ قىلىدۇ. تىل بىلەن ئىنكار قىلىشقا كەلسەك، مانا بۇ گەپلەر شۇنىڭ جۈملىسىدىن ھېسابلىنىدۇ.

ئەمما كۇفرى قانۇنلارغا ئەمەل قىلغان ۋە ھىمايە قىلغانلارنى قول بىلەن ئىنكار قىلىش مەسىلىسى بولسا، بۇ كىتابنىڭ ئاساسىي تېمىسى بولۇپ «ھەربىي تەلىم - تەربىيە ئېلىش» شۇ جۈملىدىندۇر.

مانا بۇ نۇقتىلار بىزنى بەيئەت ھەققىدىكى كىتابنىڭ ئاپتورى ئۇستاز ئەلى ئىبنى ھەسەنگە رەددىيە بېرىشتە، تېمىلار بىر - بىرىگە مۇناسىۋەتلىك بولغانلىقى ئۈچۈن كۆپرەك نەقىل كەلتۈرۈپ، تەپسىلىيرەك توختىلىشقا مەجبۇر قىلغان ئامىلدۇر.

والحمد لله رب العالمين